دەۋرگە ئوقيانى، ياۋايىلىق دەرىگە قىلىچنى، مەدەنىيەتلىك دەۋرگە ئوت ئالغۇچ قورالىلارنى ۋەكىل قىلىپ كۆرسەتكەنىدى[156].

ئىشلەپچىقىرىش قوراللىرى ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرى ئىچىدىكى مۇھىم ئامىل بولۇپ، ئىنسانلارنىڭ تەبىئەتنى تىزگىنلەشتىكى مىزانى، ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرى تەرەققىياتىنىڭ بەلگىسى، شۇنداقلا ھەرقايسى ئىقتىسادىي دەۋرلەرنى ئايرىشنىڭ ئاساسىي بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

«ئوغۇزنامە»نىڭ بېشىدا ئوغۇزخان خام گۆش سورىغانلىقى تەسۋىرلەنگەن. ئىپتىدائىي ئىنسانلار يىراق جاھالەت دەۋرىنىڭ مەلۇم باسقۇچىدا، يەنى ئېنگېلىسنىڭ ئېيتىشىچە، جاھالەت دەۋرىنىڭ ئوتتۇرا باسقۇچىدا ئوت ئىختىرا قىلىنغان[157].

ئىنسانلار ئوتنى ئىختىرا قىلىشتىن بۇرۇن، گۆشنى خام يەيتتى. بۇ «ئوغۇزنامە»نىڭ بىخلىنىش دەۋرىنىڭ بۇرۇن ئىكەنلىكىدىن دېرەك بېرىدۇ. «ئوغۇزنامە» دە ئوغۇز يىلقىلارغا قارايدۇ، ئات مىنىدۇ، ئوۋ ئوۋلايدۇ. شۇنداقلا چوڭ ئورمانلىقتىكى ئېقىنلار، ياۋايى ھايۋانلار ۋە قۇشلارنىڭ ئۇچۇپ يۈرۈشى تەسۋىرلىنىدۇ. ئىپتىدائىي ئىنسانلار يىغىش-تولاش مەشغۇلاتىدىن كېيىن ئوۋچىلىق ئەمگىكىنى باشلىغان ھەم ياۋايى ھايۋانلارنى كۆندۈرۈپ چارۋىچىلىق بىلەن شۇغۇللانغان. يۇقىرىقى تەسۋىرلەر ئۇيغۇرلار جەمئىيىتىدە ئوۋچىلىق پائالىيىتىنىڭ چارۋىچىلىق پائالىيىتى بىلەن بىرلىشىپ كەتكەنلىكى كارتىنىسى يورۇتۇپ بېرىلگەن، بۇ ئوۋ ئاساس ئىگىلىكتىن چارۋىچىلىق ئاساس ئىگىلىككە ئۆتكەن ئۇيغۇرلارنىڭ ئىجتىمائىي تەرەققىياتىدىكى يېڭى يۈكسىلىشنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ.

«ئوغۇزنامە» دە تەسۋىرلىنىشىچە، قىئات دېگەن بىر ۋەھشىي ھايۋان خەلققە ئۇزۇن مۇددەت زىيانكەشلىك قىلىدۇ، دەسلەپتە ئۇنى ھېچكىم بويسۇندۇرالمايدۇ. مەلۇم مەزگىللەردىن كېيىن باتۇر ئوغۇز نەيزە بىلەن قىئاتنىڭ بېشىغا ئۇرىدۇ، قىلىچ بىلەن بېشىنى كېسىدۇ. بۇ قىئاتنىڭ ئىچ-باغرىنى يەۋاتقان شۇڭقارنى ئوغۇز ئوقيا بىلەن ئۆلتۈرىدۇ، ئۇنىڭ بېشىنى كېسىدۇ، ئوغۇز: «قاراڭ... قىئات بۇغا يېدى، ئېيىق يېدى، ئۇ گەرچە تۆمۈردەك قاتتىق بولسىمۇ، نەيزەم ئاخىر ئۇنى ئۆلتۈردى، شۇڭقار قىئاتنى يېدى، ئۇ گەرچە شامالدەك تېز ئۇچسىمۇ ئوقيايىم ئاخىر ئۇنى ئۆلتۈردى.» دەپ تەنتەنە قىلىدۇ. بۇلارنىڭ ھەممىسى ناھايىتى ئۇزاققىچە ئىنسانلارنى ساراسىمىگە سالغان ۋەھشىي ھايۋانلار ئۈستىدىن غالىب كېلىش دەۋرگە يېتىپ كەلگەنلىكى ۋە بۇ خىل غەلىبىدىن پەخىرلىنىش ئىستىكىنىڭ تۇغۇلغانلىقىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ.

ئوغۇزخان مال-دۇنياسىنى توشۇش ئۈچۈن قانغا، يەنى هارۋا ئىختىرا قىلغان كىشىگە قانغالۇق دەپ ئات قويىدۇ. ئامېرىكىلىق مەشهۇر يازغۇچى ئىساك ئاسموپ مۇنۇلارنى يازغان: «ئات-ئۇلاقتىن قاتناش قورالى سۈپىتىدە پايدىلىنىش تەخمىنەن مىلادىيىدىن 2000 يىل بۇرۇن ئوتتۇرا ئاسىيادا مەيدانغا كەلگەن بولۇپ، 4000 يىلغا يېقىن ۋاقىتتىن بېرى ئات قۇرۇقلۇقتىكى ئاساسلىق قاتناش قورالى بولۇپ كەلگەن»[158]. ئوتتۇرا ئاسىيادا هارۋىنىڭ ئىجاد قىلىنىشى ناهايىتى بۇرۇن بولۇشى مۇمكىن. ئالتۇنتاغدىكى 6000-8000 يىللار بۇرۇنقى قىياتاش سۈرەتلىرى ئىچىدە هارۋىنىڭ چاقىنىڭ سۈرىتى بولغانلىقى پەرەز قىلىنماقتا[159]. تەڭرىتاغلىرىنىڭ شىمالىي قىسىملىرى يىراق ئۆتمۈشتىلا ئۇيغۇرلارنىڭ ئەجدادى دىڭلىڭلارنىڭ پائالىيەت قىلىدىغان مۇهىم رايونلىرى بولۇپ، بۇ جايلارغا ئويۇلغان قىياتاش رەسىملىرى ئىچىدە ئۇلار ئىشلەتكەن هارۋىلارنىڭ ئىزلىرى قالدۇرۇپ كېتىلگەن[160]. بايقال كۆلىدىن تارتىپ ئالتاي ۋە بالقاش كۆلى ئەتراپلىرى مىلادىيىدىن ناهايىتى بۇرۇنلا دىڭلىڭلارنىڭ پائالىيەت رايونى بولۇپ، يېنىسەي دەرياسى ۋە ئالتاي ئەتراپلىرىنى مەركەز قىلغان بۈيۈك قارا سۆك مەدەنىيىتى (Карасука я Культура) يارىتىلغان، مۇشۇ چاغلاردا دىڭلىڭلار هارۋا ئىجاد قىلغان[161].

دىڭلىڭلار هارۋا ئىجاد قىلىشتا باشلامچى بولۇپلا قالماستىن، ئۇنى ناهايىتى كەڭ دائىرىدە ئىشلەتكەن هەم تېخنىكىسىمۇ خېلىلا يۇقىرى بولغان.

تارىخچى سۇ بېيخەي مۇنۇلارنى يازىدۇ: «ئەزەلدىن ئالتاي، يېنىسەي دەرياسى ساهىللىرىدىكى قاراسۆك دەۋرىدە، مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 2000- يىللارنىڭ ئاخىرقى مەزگىللىرى دىڭلىڭلار چارۋىچىلىق قىلغان، شۇ چاغلاردىكى دىڭلىڭلار هارۋا ئىشلەتكەن، كېيىنچە، ساكلار ئالتايغا كۆچۈپ كەلگەندىن كېيىن، دىڭلىڭلارنىڭ هارۋا ئۇسلۇبىغا ۋارىسلىق قىلىپلا قالماستىن، بەلكى يەنە ئۇنى ئۈزلۈكسىز ياخشىلىغان ۋە سۈپىتىنى يۇقىرى كۆتۈرگەن... شۇنىڭ بىلەن بىرگە تارىخىي خاتىرىلەر كىشىلەرگە شۇنى چۈشەندۈرىدۇكى، دىڭلىڭ (丁零) تېلى (铁勒) دېگەن نامنىڭ باشقىچە تەلەپپۇزى بولۇپ، تېلى يەنە ئېگىز هارۋىلىق (高车) لار دەپمۇ ئاتىلىدۇ، چۈنكى ‹هارۋىلىرىنىڭ چاقلىرى ناهايىتى ئېگىز، توشۇلىدىغان ماللىرى كۆپ› ئىدى. چارۋىچىلىق قىلغان چاغلاردا ‹ئېگىز قاڭقىللار هەققىدە قىسسە› گە قارالسۇن)، بۇلار دىڭلىڭلارنىڭ چارۋىلىرىنىڭ چاقلىرى ئالاهىدە يوغان ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ. شىنجاڭنىڭ شىمالىي ۋە موڭغۇل يايلاقلىرىنىڭ هەممىسى تېلى قوۋملىرىنىڭ پائالىيەت رايونلىرى بولۇپ، بۇ رايونلاردا دىڭلىڭلار ئۇسلۇبىدىكى هارۋىلارنىڭ شەكلى چۈشۈرۈلگەن قىياتاش سىزمىلىرىنىڭ تېپىلىشى مۇقەررەر. چاغانتوقاي ناهىيىسى بارداقۇل رايونىدىكى هارۋا شەكلى ئويۇلغان

قىياتاش سىزمىلىرى ئىچىدىكى ھارۋىلارنىڭ شادىسى ئون ئىككى، ئاراتۇرك ناھىيە بازىرىغا يېقىن يەردىكى قىياتاش سۈرەتلىرىدىكى ھارۋىلارنىڭ شادىسىمۇ ئون ئىككى، ئىچكى موڭغۇل يىڭشەن (چوغاي) تاغلىرىدىن تېپىلغان دىڭلىڭلار ئۇسلۇبىدىكى ھارۋىلارنىڭ شادىلىرى ئون بەشتىن كۆپرەك ئىكەن. بۇلارنىڭ ھەممىسى خەنزۇچە تارىخىي ھۆججەتلەردە تىوغرىلىقى ئىسپاتلانغانىدى»[162]. ئامېرىكىلىق ئالىم مېيكگوۋېننىڭ تەتقىقاتىغا قارىغاندا، ھونلاردا ھارۋا ئىشلىتىش ناھايىتى ئومۇملاشقان، دائىم چوڭ ھارۋىلار بىلەن قاتناپ يۈرگەن، بۇنداق ھارۋىلار ئۇلارنىڭ تۇرالغۇسى بولۇپ قالغان[163].

«ئوغۇزنامە»دە ھارۋىغا قانداق ھايۋان قوشۇلغانلىقى ئېيتىلمىغان. دۇنيادىكى ھەرقايسى خەلقلەر قەدىمكى دەۋرلەردە ئۆز ئالدىغا ھارۋا ئىجاد قىلغان بولسىمۇ، لېكىن ئۇنىڭغا قايسى ھايۋاننى قوشقانلىقىدا ئوخشىماسلىقلار بار. مېيكگوۋېن مۇنداق دەيدۇ: «قەدىمكى دەۋرلەردە مېسسوپوتامىيىلىكلەر چاقنى ئىجاد قىلىپ ئۆزۈن ئۆتمەي يەنە ھارۋىنىمۇ ئىجاد قىلغان، ئەينى چاغدا ئۇلار ئاتنى ناھايىتى ئاز بىلەتتى، كالا ۋە ئېشەكلەر بىلەن ھارۋىلارنى تارتقۇزاتتى. كالا ھارۋا تارتىشقا باب بولۇپ، مېنىڭچە مۇۋاپىق كەلمەيتتى، ئېھتىمال، بۇ ھەرقايسى جايلاردا ھارۋا تارتىشنىڭ ھايۋانلارغا مىنىپ پايدىلىنىشتىن بۇرۇن بولغانلىقىنىڭ ھەقىقىي سەۋەبى بولۇشى مۇمكىن[164]. ئات — ئوتتۇرا ئاسىيالىقلار جۇملىدىن ئۇيغۇرلارنىڭ ئەجدادلىرى ياۋايى ئاتتىن ئەڭ بۇرۇن كۆندۈرگەن ھايۋان ھېسابلىنىدۇ. «بايقال تاغلىرىدىكى بىر سىنتاشقا سىزىلغان رەسىمدە بىرقانچە ئاتلىق ئادەمنىڭ ئالدىغا توغ قادالغان بىر ياۋداق ئاتنىڭ سەپ ئالدىدا ماڭغانلىقى تەسۋىرلەنگەن (بۇنىڭدىن 600 يىل ئاۋۋالقى رەسىم) [165].

ياپونىيىلىك چيەن داۋشىنشى ئوتتۇرا ئاسىيادا مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 10000- يىللارنىڭ ئالدى-كەينىدە ئاتقا مىنىش تېخنىكىسىنىڭ كەشىپ قىلىنغانلىقى قەيت قىلىپ ئۆتىدۇ[166].

ئىنسانلارنىڭ رېئال تۇرمۇشى ھەرخىل يوللار بىلەن سەنئەتتە ئەكس ئەتتۈرۈلگەن، ئەجدادلار ئۆزلىرى كۆندۈرگەن ئاتلارنىڭ سۈرەتلىرىنى قىياتاشلارغا ئويۇپ قالدۇرۇپ قويغان. چەرچەن ناھىيىسىنىڭ ئالتۇنتاغ رايونى ئىچىدىكى مۆلچەر دەرياسى بويىدا قىياتاشلارغا ئويۇلغان زور تۈركۈمدىكى سۈرەتلەر تەكشۈرۈپ ئېنىقلاندى، بۇنىڭدا ئاتنىڭ سۈرەتلىرىمۇ بار. «ئالتۇنتاغدىكى قەدىمكى قىياتاش سۈرەتلىرىنى ئۇسلۇبى، مەزمۇنى ۋە باشقا ئالاھىدىلىكلىرىگە ئاساسەن، بۇنىڭدىن 6000-8000 يىللار ئىلگىرى مەيدانغا كەلگەن دېيىش مۇمكىن[167]». مېيكگوۋېن ساكلارنىڭ ئات مىنىش، ئوقيا ئېتىشقا

ئادەتلەنگەنلىكىنى ئالاھىدە كۆرسەتكەن. ئاتلىق ئوقيا ئېتىش ساكلارنىڭ چوڭ بىر كەشپىياتى ئىدى. هونلارمۇ ئاتلىق ئوقيا ئېتىش، ئاتلىق جەڭ قىلىش ماھىرلىقىغا تايىنىپ موڭغۇل دالىسىنىڭ شىمالىدا دەۋر سۈرگەن. موڭغۇل، سىبىر يايلاقلىرى دۇنيادىكى چوڭ يايلاقلار بولۇپ، بۇ يەردە مۇساپە ئۇزۇن، توشۇلىدىغان مال-يۈك كۆپ، هارۋىلارغا ئاتتىن باشقا هايۋانلارنى قوشسا ئېغىر ۋەزىپىنىڭ هۆددىسىدىن چىقالماسلىقى مۇمكىن. ئوغۇزنىڭ دائىم بىر چىپار ئايغىرغا مىنىپ يۈرىدىغانلىقىغا قارىغاندا ۋە يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتكەن ئىساك ئاسىموپىنىڭ ئات-ئۇلاقتىن قاتناش قورالى سۈپىتىدە پايدىلىنىش تەخمىنەن مىلادىيىدىن 2000 يىل بۇرۇن ئوتتۇرا ئاسىيادا مەيدانغا كەلگەن دېگەن قارىشى بويىچە بولغاندا، «ئوغۇزنامە» دىكى هارۋىغا ئات قوشۇلغان دېيىشكە بولىدۇ.

بىز ئىشلەپچىقىرىش قوراللىرىنىڭ بارلىققا كېلىش ۋە ئۆزگىرىش جەريانى توغرىسىدىكى يۇقىرىدىكى مۇلاھىزىدىن، «ئوغۇزنامە»نىڭ مىلادىيىدىن ناھايىتى بۇرۇن مەيدانغا كەلگەنلىكىنى چۈشىنىۋالالايمىز.

«ئوغۇزنامە»نىڭ دەۋر ئارقا كۆرۈنۈشىنى ئىزدىگەن چېغىمىزدا، ئىككىنچى باسقۇچتا ئىنسانلارنىڭ ئىدىيە تەرەققىياتى تارىخىغا مۇراجىئەت قىلىمىز. ئېنگېلىس مۇنداق دەيدۇ: «... هەربىر دەۋردىكى جەمئىيەتنىڭ ئىقتىسادىي تۈزۈلمىسى رېئال ئاساسنى شەكىللەندۈرىدۇ، هەربىر تارىخىي دەۋردە قانۇن مۇئەسسەسىلىرى ۋە سىياسىي مۇئەسسەسىلەردىن ھەمدە دىنىي، پەلسەپىۋى ھەم باشقا نۇقتىئىينەزەرلەردىن تۈزۈلگەن پۈتۈن ئۈستقۇرۇلمىنى ئاخىرقى هېسابتا مۇشۇ ئاساس بىلەن چۈشەندۈرۈشى لازىم»[168]. ماركسىزم كلاسسىكلىرىنىڭ تەتقىقاتى بىزگە مەنىۋى مەدەنىيەت ماددىي مەدەنىيەتنىڭ ئىنكاسى ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈرۈپ بەردى.

كىشىلەرنىڭ ئىپتىدائىي تەپەككۇرى (ياكى ئىدىيىسى) دىن بىلەن چەمبەرچاس باغلانغان، شۇڭا ئىپوستىكى ئىجتىمائىي ئىدىيە تەرەققىيات تارىخىنى ئالدى بىلەن دىنىي ئېتىقاد مەسىلىلىرىدىن سۈرۈشتۈرۈشكە توغرا كېلىدۇ.

ئىنسانلارنىڭ ئىپتىدائىي دىنىي ئېتىقادى كۈچلۈك دەۋرچانلىق خۇسۇسىيىتىگە ئىگە بولغان. ئىنسانلار ئىپتىدائىي جەمئىيەتنىڭ ئوخشىمىغان تارىخىي باسقۇچلىرىدا مەزمۇن ۋە شەكىل جەھەتتە پەرقلىق بولغان دىنىي ئېتىقاد چۈشەنچىسىگە ئىگە ئىدى. ئۇرۇقداشلىق دەۋرىدە توتېمغا، قەبىلىچىلىك دەۋرىدە بۆرىلارغا، قەبىلىلەر ئىتتىپاقى دەۋرىدە كۆك تەڭرىسىگە چوقۇنغان، بۇلار بىر خۇدالىق دىنغا ئۆتۈشنىڭ هارپىسى بولغانىدى.

«ئوغۇزنامە» دە ئۇيغۇرلارنىڭ توتېمىغا، بۆۋىلارغا، كۆك تەڭرىسىگە چوقۇنۇش چۈشەنچىسى ۋە شامان دىنى ئەقىدىسى خېلىلا كەڭ تۈردە ئەكس ئەتتۈرۈلگەن.

ئېپوستا ئۇيغۇرلار ئىشەنگەن بۇددا، مانى، زوروئاستىر، نېستورىئان ۋە ئىسلام دىنىغا ئائىت ھېچقانداق تەسىر يوق. شىنجاڭغا بۇددىزم كىرگىنىگە 2000 يىلغا يېقىن بولدى. مانى دىنى مىلادىيە 763- يىلىدىن باشلاپ موڭغۇلىيىدىكى ئۇيغۇرلار ئارىسىغا تارقالغان. باشقا دىنلار ئومۇمەن مىلادىيىدىن كېيىنكى دەۋرلەردە ئۇيغۇرلار ئارىسىغا تەسىر قىلغان. «ئوغۇزنامە» XIII ئەسىردە قەلەمگە ئېلىنغان بولسىمۇ، لېكىن ئۇنىڭغا يۇقىرىقى سۈننىي دىنىنىڭ تەسىرى سىڭمىگەن. «ھەر قانداق مىللەت.... ياكى ئازدۇر-كۆپتۇر سىرتتىن كىرگەن مەدەنىيەتنىڭ ۋە باشقا مىللەتنىڭ دىنىي ئېتىقادىنىڭ تەسىرىنى قوبۇل قىلىدۇ». دېمەك، «ئوغۇزنامە» گە بۇ دىنلارنىڭ تەسىرى بولماي قېلىشى مۇمكىن ئەمەس ئىدى. بۇ ھال قانداقتۇر ئۇنىڭ يىراق ئۆتمۈش نۇسخىلىرىدىمۇ بار ئىكەنلىكىدىن يېپ ئۇچى بىلەن تەمىنلەيدۇ. ئەپسۇسكى، بۇ نۇسخا ھازىرچە بىزگە مەلۇم ئەمەس. مانا بۇلار ئېپوسنىڭ ھەقىقەتەن يىراق دەۋرنىڭ مەھسۇلى ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ. قەدىمكى دەۋر ئەدەبىياتى ھامان ئۆز دەۋرىدە ھۆكۈمران ئىدېئولوگىيە بولغان دىننىڭ تەسىرىگە ئۇچرايتتى، كۆپ ھاللاردا دىنىي چۈشەنچىلەر ئەسەرنىڭ مەزمۇنى بولسا، ئەدەبىيات ئۇنى ئىپادىلەيدىغان شەكىل بولۇپ قالغان.

«ئوغۇزنامە» نىڭ تارىخىي ئارقا كۆرۈنۈشىنى سۈرۈشتە قىلغان چېغىمىزدا، مۇنداق بىر مەسىلىنى ئالاھىدە سۆزلەپ ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇ.

ئېپوستا ئوغۇزخاننىڭ ئوڭ (شەرقى) تەرىپىدە ئالتۇن خانلىق، سول (غەرب) تەرىپىدە ئورۇم خانلىقى جايلاشقانلىقى تەسۋىرلەنگەن. ئالتۇن سېرىق بولۇپ، ئۇنى قىزغۇچ ياكى قىزىلغا مايىل دەپ ئېيتىشقىمۇ بولىدۇ، قەدىمكى ئىنسانلار ئالتۇننى قىزىل رەڭ كاتېگورىيىسىگە كىرگۈزۈپ قارىغانلىقى ئېھتىمالغا ناھايىتى يېقىن،. ئورقۇن مەڭگۈ تاشلىرىدا ئادەم ئىسمى سۈپىتىدە قوللىنىش بىلەن بىللە «قارا بۇدۇن» (قارا خەلق) سۆزىنىڭ قارىسى سۈپىتىدە «ئۇرۇڭ بەگ» (ئاق بەگ سۆزى ئىشلىتىلگەن. تىلشۇناس مەھمۇد كاشغەرى «ئۇرۇڭ» دېگەن سۆزنى ئاق دەپ ئىزاھلىغان[169]. بۇ، «ئۇرۇڭ» دېگەن سۆز «ئوغۇزنامە» دىكى «ئورۇم» دېگەن سۆز بىلەن بىر دەپ پەرەز قىلىش مۇمكىن. ئۇيغۇرلار ئارىسىدا مۇنداق بىر ئادەت بار. ئائىلىدە بىراۋ (ئاساسەن ئۇششاق باللار) ئاغرىپ قالسا، ئانىسى كىچىك باللارنى يەتتە ئۆيلۈك قوشنىسىدىن يۇرۇڭ (جانلىق تىلدا ژۇرۇڭ) تىلەپ كىرگۈزۈشكە بۇيرۇيدۇ، باللا قول-بارماقلىرىنىڭ ئارىسىغا قوشنىلار بەرگەن يۇرۇڭ (ئاساسەن پاختا، ئاق

رەخت پارچىلىرى) نى قىستۇرۇپ ئېلىپ كىرىدۇ. بۇنى ئاق قولىغا ئېلىپ كېسەلنىڭ باش تەرىپىدىن ئەپسۇن ئوقۇغاچ ئايلاندۇرۇپ، ئۆرۈپ چىققاندىن كېيىن، ئوچاققا تاشلاپ كۆيدۈرۈۋېتىدۇ. بۇنى، ئۇيغۇرلار «ژۇرۇڭ تىلەش» دەپ ئاتايدۇ. «ۋېينامە» (魏书)، «شىمالىي سۇلالىلەر تارىخى» (北史) دېگەن كىتابلاردا، ئۇيغۇرلار قەدىمكى قىزىل دى (赤狄) لارنىڭ نەسلىدىن ئىدى، دەپ بىردەك قەيت قىلىنغان. قىزىل دىلارنىڭ كىملەر ئىكەنلىكى توغرىسىدا «ئوكيانۇس» (辞海)، ‹كىچىكلىتىلگەن نۇسخا›)، 1951- بەتتىن مۇنۇلارنى ئۇچرىتىمىز: «قىزىل دى قەدىمكى قوۋم نامى، چۇنچيۇ دەۋرىدىكى دى (狄) لارنىڭ بىر قىسمى... ئېيتىشلارغا قارىغاندا قىزىل چاپان كىيىدىغان بولغاچقا مۇشۇنداق ئاتالغانىكەن.» دى (狄) لار ھەققىدە يەنە شۇ كىتابنىڭ 819- بېتىدە مۇنداق يېزىلغان. «دى، قەدىمكى قوۋم نامى... مىلادىيىدىن بۇرۇنقى VIII ئەسىرلەردە قىزىل دى (赤狄)، ئاق دى (白狄)، ئېگىز دى (长狄) دېگەن قەبىلىلەرگە بۆلۈنگەن.» 1759- بەتتە بولسا «ئاق دى» لارنى چۈشەندۈرۈپ، ئاق چاپان كىيىدىغان بولغانلىقى ئۈچۈن شۇنداق دەپ ئاتالغان، دېيىلگەن. خەنزۇچە ھۆججەتلەردە ئۇزۇن دىلارنىڭ كېيىنكى ئەھۋالى ئانچە كۆپ خاتىرىلەنمىگەن، ئەمما قىزىل دى ۋە ئاق دىلارغا ئائىت مەزمۇنلار خېلى كۆپ ۋە ئۇلارنىڭ ئۇيغۇرلارنىڭ ئەجدادى ئىكەنلىكى توغرىسىدا ئېنىق مەلۇمات ساقلانغان. بىز «ئوغۇزنامە» دىكى ئۇرۇم خانلىقىنى «ئاق دى» لار، ئالتۇن خانلىقىنى «قىزىل دى» لار دەپ پەرەز قىلىمىز. كۆك تۈركلەر دەۋرى (552-744) دە «ئاق تۈرك» دېگەن قوۋمنىڭ بولغانلىقى بۇ قارىشىمىزنى دەلىللەشكە خېلىلا زور ياردىمى بار.

ئۇيغۇرلارنىڭ ئەجدادى نېمە ئۈچۈن قەدىمكى دەۋردە ئاق ۋە قىزىل رەختتىن پەرقلەندۈرۈپ چاپان كىيىدۇ؟ ئۇيغۇرلارنىڭ ئاتا-بوۋىلىرى كۆك تەڭرىسىگە چوقۇنغان. ئىپتىدائىي ئىنسانلار كۆككە چوقۇنغاندا ئۇنىڭدا ھامان بىر كونكرېت نەرسە مەۋجۇد دەپ قارىغان، بۇ ھەممىمىزگە مەلۇم بولغان كۈن ۋە ئاي ئىدى. چۈنكى، ئۇلار كىشىلەرنىڭ تۇرمۇشىدا دائىم تەسىر قىلىپ تۇراتتى. كۈن يېڭى چىققاندا قىزغۇچ ياكى قىزىل كۆرۈنگەچكە، كۈنگە چوقۇنىدىغان قەبىلىلەر قىزىل چاپان كىيىپ، ئۇنىڭغا بولغان ھۆرمىتىنى ئىپادىلىگەن. ئاي يېڭى كۆرۈنگەندە ئاقۇچ ياكى ئاققا مايىل بولۇپ، ئايغا چوقۇنىدىغان قەبىلىلەر ئاق چاپان كىيىپ ئايغا بولغان ھۆرمىتىنى ئىپادىلىگەن. ئۇيغۇرلارنىڭ مۇشۇ ئەسىردىكى تۇرمۇشىدىنمۇ بۇ ئىشلارنى ئۇچرىتىشقا بولىدۇ. مەسىلەن، يېقىنقى كۈنلەرگىچە ئەرلەر قىپقىزىل چاپان ياكى تون كىيىشەتتى، ئاياللار، ئەرلەر ئاپئاق پەرەنجە، پەشمەتلەرنى كىيىشەتتى. بۈگۈنكى كۈندە ئارتىسلار سەھنىگە چىققاندا بەزىدە يەنىلا قىزىل تون، ئاق يەكتەك كىيىشىدۇ.

ئۇيغۇرلارنىڭ ئەجدادلىرىنىڭ كۆن، ئايغا چوقۇنىدىغانلىقى ھەققىدە ئارخېئولوگىيىلىك مەنبەلەر، خەنزۇچە، ئۇيغۇرچە ۋە باشقا چەت ئەل مەنبەلىرىدىن مەلۇماتلار تېپىشقا بولىدۇ. بولۇپمۇ «ئوغۇزنامە» دىن بۇ مەسىلىنى ناھايىتى ئېنىق چۈشىنىۋالالايمىز. «ئوغۇزنامە» نىڭ ئاخىرىدا ئوغۇزخان تەنتەنىلىك مۇراسىم ئۆتكۈزۈپ، بىر مەيداننىڭ ئىككى تەرىپىگە 40 غۇلاچلىق ئىككى خادا بېكىتىپ، ئۇنىڭ شەرق تەرەپتىكىسىنىڭ ئۇچىغا ئالتۇن توخۇ، غەرب تەرەپتىكىسىنىڭ ئۇچىغا كۈمۈش توخۇ قوندۇرغانلىقى تەسۋىرلىنىدۇ. مانا بۇ كۈن ۋە ئايغا قىلىنغان ھۆرمەتنىڭ سىمۋوللۇق ئىپادىلىنىشى. ئالتۇن توخۇنى كۈننىڭ، كۈمۈش توخۇنى ئاينىڭ سىمۋولى دېيىشى مۇمكىن. «تېرخىن مەڭگۇ تېشى» دىكى «ئالدىمدا كۈنچىقىشتىكى خەلقلەر، ئارقامدا ئاي چىقىشتىكى خەلقلەر ماڭا ‹ئۆزلىرىنىڭ› كۈچلىرىنى بېرۈر» دېگەن جۈملىلەردىن قەدىمكى ئۇيغۇرلارنىڭ كۈن ۋە ئاينىڭ قايسى تەرەپتىن چىقىدۇ دەپ قاراش چۈشەنچىسىنى ۋە «ئوغۇزنامە» دىكى ئۇرۇم خانلىقىنىڭ غەربكە، ئالتۇن خانلىقىنىڭ شەرققە جايلىشىش ئەھۋالىنى چۈشىنىۋالالايمىز. بىز بىر قاتار تارىخىي پاكىتلار ئارقىلىق ئۇيغۇرلارنىڭ ئاق دى، قىزىل دى دەپ بۆلۈنۈشى مىلادىيىدىن بۇرۇنقى VIII ــ VII ئەسىرلەرنىڭ مەھسۇلى ئەمەس، ئۇنىڭدىن ناھايىتى بۇرۇنقى دەۋرگە تەئەللۇق ئىش ھېسابلىنىدۇ دەپ قارايمىز.

«ئوغۇزنامە» دىكى ئوغۇزنىڭ ھەربىي يۈرۈش مەسىلىسى ئۈزۈندىن بۇيان «ئوغۇزنامە» تەتقىقاتىدا ھالقىلىق مەسىلىلەرنىڭ بىرى سۈپىتىدە قارىلىپ كەلدى. ئوغۇزنىڭ ئاساسىي يۈرۈشى (خۇاڭخې دەرياسى) نىڭ شىمالىدىكى قوۋملارنىڭ يېنىسەي دەرياسى، ئېتىل دەرياسى ساھىلىغا يۆتكىلىشى بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولۇشى مۇمكىن.

XX ئەسىرنىڭ 40- يىللىرىدا سابىق سوۋېت ئىتتىپاقى ئارخېئولوگلىرى جەنۇبىي سىبىرىيىدىكى ئارخېئولوگىيىلىك تەكشۈرۈشلىرىدىن شۇنى ئىسپاتلاپ چىققانكى، قەدىمكى دەۋرلەردە ئەنقەرە دەرياسى ساھىلىدىن تارتىپ يېنىسەي دەرياسىنىڭ يۇقىرى ئېقىنىغىچە بولغان رايونلارنىڭ ھەممىسىدە دىڭلىڭلارنىڭ قەبىلىلىرى تارقىلىپ ياشىغان. ئۇلار جۇڭگونىڭ يىن شاڭ سۇلالىسى (تەخمىنەن مىلادىيىدىن بۇرۇنقى XVI ئەسىردىن، تەخمىنەن مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 1066- يىلىغىچە) نىڭ دەسلەپكى مەزگىللىرىدە جۇڭگونىڭ شىمالىدىن كېڭىيىپ جەنۇبىي سىبىرىيىنىڭ مىس قوراللار دەۋرىدىكى يۇقىرى دەرىجىدە تەرەققىي قىلغان «قاراسۇك» تىپىدىكى مەدەنىيەت شەكىللەنگەن، جەنۇبىي سىبىرىيىدىكى ھەر قايسى مىللەتلەر زور دەرىجىدە بىرلىككە كەلگەن، بۇلار جۇڭگونىڭ يىلنامىلىرىدە «دىڭلىڭ» دەپ ئاتالغان بولۇپ، جەنۇبىي سىبىرىيە مەدەنىيىتىنى يەنىمۇ بىر قەدەم ئىلگىرىلىگەن ھالدا تەرەققىيات ئاساسىغا

ئىگە قىلغان[170]. سوۋېت ئالىملىرى ئارخېئولوگىيىلىك تەكشۈرۈشلەر نەتىجىسىدىن، جۇڭگونىڭ تارىخىي ھۆججەتلىرىدە خاتىرىلەنگەن شەرقىي ۋە غەربىي ئىككى تارماق دىڭلىڭلارنى بىرلەشتۈرۈپ، قەدىمكى دىڭلىڭلار ئەسلىدە ئورال-ئالتاي تاغ تىزمىلىرىدىكى كەڭ رايونلاردا تارقىلىپ ياشىغان دېگەننى ئىسپاتلاپ چىقتى[171]. بۇ قەدىمكى دىڭلىڭلارنىڭ موڭغۇلىيە يايلاقلىرىغا تارقىلىپ ياشىغان، ئالتاي ۋە شىنجاڭنىڭ شىمالىي قىسىملىرىدا ياشىمىغان دېگەن مۇجمەل قاراشنى ئويغا سېلىپ قويىدى.

دىڭلىڭلار نېمە ئۈچۈن خۇاڭخې دەرياسى ساھىلىدىن يېنىسەي، ئورال ئەتراپلىرىغا كۆچكەن، بۇنىڭ «ئوغۇزنامە» دە ئىپادىسى كۆرۈلگەنمۇ؟

خەنزۇچە تارىخىي ھۆججەتلەرگە قارىغاندا، ئۇيغۇرلارنىڭ ئەجدادى دىڭلىڭلار جۇڭگونىڭ شاڭ، جوۋ سۇلالىلىرى دەۋرىدىكى ھۆججەتلەرگە گۇيفاڭ (鬼方) دېگەن ئىسىم بىلەن خاتىرىلەنگەن[172]. ئۇلار ئۆز ۋاقتىدا خېلىلا كۈچلۈك ھېسابلانغان. شاڭ، جوۋ خانلىقلىرى گۇيفاڭلار بىلەن كۆپ چاغلاردا قوشنىدارچىلىق، دوستلۇق مۇناسىۋىتىدە بولغان، ئۆزئارا مەدەنىيەت ئالماشتۇرۇپ، ئۆزلىرىنىڭ تەرەققىياتىنى تېزلەتكەن. ئېنگېلس مۇنداق دەيدۇ: «ئۇلار، ياۋايىلار، بۇلاڭ-تالاڭ قىلىش ئۇلارنىڭ نەزىرىدە ئىجادىي ئەمگەككە قارىغاندا ئوڭاي ۋە شەرەپلىك ئىش. ئۇلارنىڭ ئىلگىرىكى چاغلاردا ئېلىپ بارغان ئۇرۇشلىرى تاجاۋۇز قىلىپ كىرگەنلەردىن ئۆچ ئېلىش ياكى ئۆزىگە يېتىشمەيۋاتقان زېمىننى كېڭەيتىش ئۈچۈنلا بولغان بولسا، ئەمدىلىكتە ئېلىپ بارغان ئۇرۇشلىرى پەقەت بۇلاڭچىلىق ئۇرۇشى بولۇپ، ئۇرۇش ئۇلارنىڭ دائىملىق كەسپىگە ئايلىنىپ قالغان»[173]. ماركسىزم كلاسسىكلىرىنىڭ بۇ مۇلاھىزىلىرى بىزگە قەدىمكى خەلقلەر ئارىسىدا دوستلۇقنىڭ بولۇشى بىلەن بىللە، ئۆچ-ئاداۋەتنىڭ مەۋجۇد بولۇپ تۇرىدىغانلىقىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ. شاڭ، جوۋ قۇلدارلىق ئىمپېرىيىسى گۇيفاڭلارنىڭ بۇلاڭچىلىق ھەرىكەتلىرىنى توسۇش ئۈچۈن كۆپ قېتىم جازا يۈرۈشلىرىنى ئېلىپ بارغان، بۇنىڭ ئىچىدە كۆلىمى چوڭراق بولغىنى ئۈچ قېتىم بولۇپ ھېسابلىنىدۇ[174]. «كېيىنكى خەننامە. غەربىي چياڭلار تەزكىرىسى» دە «ۋۇدىڭ (شاڭ سۇلالىسىنىڭ گاۋزۇڭ خانى) غەربىي چياڭ گۇيفاڭلارغا جازا يۈرۈشى قىلىپ، ئۈچ يىلدا ئاران مەغلۇپ قىلغان» دېيىلگەن. شاڭ، جوۋ دەۋرلىرىدە گۇيفاڭلارنىڭ بىر قىسمى ھەرخىل سەۋەبلەر، ئاساسەن باشقىلار بىلەن چىقىشالماسلىقلار تۈپەيلىدىن شىمالغا ۋە يېنىسەي-ئورال تەرەپلەرگە سۈرۈلگەن[175]. ئەمما، خۇاڭخې دەرياسىنىڭ شىمالىي ساھىللىرىدا ئۇلارنىڭ ئاساسلىق كۈچى يەنىلا ساقلىنىپ قېلىۋەرگەن. بۇلارنى بىز جوۋ سۇلالىسى دەۋرىگە ئائىت يازما ھۆججەتلەردىن دەلىللەيمىز. جوۋ سۇلالىسى دەۋرىدە خەنزۇچە ھۆججەتلەرگە گۇيفاڭلارنى «دى» (狄) دېگەن ئىسىم بىلەن

خاتىرىلىگەن. «بەگلەر تەزكىرىسى ــ جىڭ بەگلىكى تارىخى» (国语.郑语) دا جوۋ سۇلالىسى (مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 1066 ـ يىلىدىن، 771 ـ يىلىغىچە) گە قوشنا بەگلىكلەر سۆزلەنگەن بولۇپ، بۇنىڭ ئىچىدە «دى» (狄) قوۋمىنىڭ سەككىز تائىپە قۇرغان سەككىز بەگلىكنىڭ نامى تىلغا ئېلىنغان، بۇ بەگلىكلەر مۇنۇلاردىن ئىبارەت. «جەنۇب تەرىپىگە جىڭ، مەن، جىن، لۇ، يىڭ، دىڭ، جىن، سەي، تاڭ قاتارلىق بەگلىكلەر؛ شىمالىي تەرىپىگە ۋەي، يەن، دى، شەنيۇ، لۇ، چۈەن، تۇ، پۇ قاتارلىق بەگلىكلەر؛ غەرب تەرىپىگە يۇ، گو، چىن، گۇي، خۇ، ياڭ، ۋەي، رۇي قاتارلىق بەگلىكلەر؛ شەرق تەرىپىگە چى، لۇ، ساۋ، سوڭ، تېڭ، شۇ، زۇ، جوۋ قاتارلىق بەگلىكلەر جايلاشقان.»، «بۇلارنىڭ ئىچىدە دى قوۋملىرى قۇرغان بەگلىكلەردىن دى، شەنيۇ، لۇ، چۈەن، تۇ، پۇ، گۇي قاتارلىقلار ۋە باشقا دىلار بار»[176]. دىلار خۇاشيا قەبىلىلىرىنىڭ شىمالىدا ياشىغانلىقى ئۈچۈن «شىمالىي دى» (北狄) دەپمۇ ئاتالغان. «سىياسىي تۈزۈلمە جەھەتتىن قارىغاندا، چۈنچيۇ ـ جەنگو دەۋرلىرىدە (مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 722 ـ 221 ـ يىللار) ‹شىمالىي دى› لار ئاللىبۇرۇن سىنىپسىز جەمئىيەتتىن سىنىپىي جەمئىيەتكە ئۆتۈشنى ئورۇنلاپ بولغان» (لى سوڭ، ياڭيوڭ سۆزى) جەنگو دەۋرى (مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 475 ـ 221) دە جۇڭشەن بەگلىكىنى قۇرغان بولۇپ، بۇ دىلار تارىخىدا مۇھىم ئەھمىيەتكە ئىگە. جۇڭشەن بەگلىكى مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 323 ـ يىللىرى بىر قىسىم بەگلىكلەر بىلەن خانلىق دەپ تەن ئېلىنىپ 30 يىل مەۋجۇد بولغان. بۇ خانلىقنىڭ ئورنى بۈگۈنكى خېبېي تەۋەسىدە بولۇپ، جىڭدىڭنى مەركەز قىلغان، چېگرىسى شەرقتە خېڭشۈيگىچە، جەنۇبتا بۈگۈنكى يۈەنشىگىچە، غەربتە بۈگۈنكى جىڭشىڭغىچە، شىمالدا بۈگۈنكى باۋدىڭغىچە بارغان[177]. دېمەك، ئالتۇن خانلىق بىلەن ئۇرۇم خانلىقنىڭ خانلىق سۈپىتىدە «ئوغۇزنامە» دە تەسۋىرلىنىشىنىڭ يۇقىرىقىدەك رېئال ئاساسى بار.

ئوغۇزخان شەرقتىكى ئالتۇن خاقانلىقىغا خەت ئەۋەتىپ، ئۇنىڭ ئۆزىگە ئىتائەت قىلىشىنى ئۆتۈنۈشى بىلەن، ئالتۇن خاقانلىق بويسۇنىدۇ. سول تەرەپتە ئۇرۇم خانلىق بولۇپ، ئۇ ئوغۇزنىڭ يارلىقىنى قوبۇل قىلمايدۇ، بۇنىڭ بىلەن ئوغۇزخاننىڭ غەزىپى كېلىپ، دەرھال ئەسكەر چىقىرىپ ئوغۇز قوۋملىرىنىڭ رەسمىي ھەربىي يۈرۈشى باشلىنىدۇ. ئوغۇز ئۇرۇم خاقانلىق بىلەن ئېتىل دەرياسى قىرغىقىدىكى قاراتاغ باغرىدا تۇنجى قېتىم قاتتىق ئۇرۇشىدۇ. مانا مۇشۇ يەردىكى «ئېتىل دەرياسى» يېنىسەي ئورال تەرەپلىرىدىكى ئېتىل دەرياسىنى ئىختىيارسىز ئەسلىتىدۇ. دېمەك، بىز شۇلارنى پەرەز قىلىمىزكى، شاڭ، جوۇ دەۋرىدە شىمال، يېنىسەي ـ ئورال تەرەپلىرىگە يۆتكەلگەن دىڭلىڭلارنىڭ باشلامچىلىرى ئۇرۇڭ (ئاق دى ياكى گۇيفاڭ ــ دىڭلىڭ) لار بولۇپ، ئوغۇز مانا مۇشۇلارنى بىرلىككە كەلتۈرۈش

ئۇچۇن زور قوشۇن چىقىرىپ شەرقتىن شۇلار ياشاپ تۇرغان ئېتىل بويلىرىغا يۈرۈش قىلغانلىقى ئېھتىمالغا يېقىن.

يۇقىرىدا بىز ئۇيغۇرلارنىڭ ئەجدادلىرى مىلادىيىدىن بۇرۇن ھەرخىل نامدا ئاتالغانلىقىنى سۆزلەپ ئۆتتۇق. دى، دىڭلىڭ، گۇيفاڭ، تېلى، ئېگىز ھارۋىلىقلار دېگەنلەرنىڭ ھەممىسى ئۇيغۇرلارنىڭ ئەجدادلىرىنىڭ ناملىرى ئىدى. مەشھۇر ئالىم ۋاڭ گوۋېي (王国维) بۇ ئەھۋاللارغا ئىزاھات بېرىپ، ئۇلار «دەۋرگە ئەگىشىپ پەرقلىق ئاتالغان» دەيدۇ (ۋاڭ گوۋېي: «گۇيفاڭ، خۇنيى، شيەنيۈنلەر ھەققىدە تەتقىقات» قا قاراڭ).

«ئوغۇزنامە» دە دىۋە، پەرى، ھۆر-غىلمان، قۇيۇن، جىن-ئالۋاستى قاتارلىق نەرسىلەرنىڭ ئوبرازى كۆرۈلمەيدۇ. بۇلار ئاساسەن ئىران، ئەرەب ۋە شۇ ئەتراپتىكى خەلقلەر ئەدەبىياتىغا مۇناسىۋەتلىك نەرسىلەر بولۇپ، ئۇيغۇر ئەدەبىياتىغا كېيىنكى دەۋرلەردە بىرقەدەر تەسىر كۆرسەتكەن، بۇلارمۇ «ئوغۇزنامە» نىڭ ھەقىقەتەن يىراق ئۆتمۈشكە تەئەللۇق ئىكەنلىكىنى دەلىللەيدۇ.

«خەلق ئېغىز ئىجادىيىتى ئەينى تارىخىي ھۆججەت بولمىغان بىلەن، ئۇ خەلقلەر تارىخىنى پۈتۈنلەي ئەكس ئەتتۈرىدۇ، ئەمگەكچىلەرنىڭ جەبىر-جاپالىرىنى تەسۋىرلەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ ئەسەرلەرنى (ئەلۋەتتە بەدىئىي ئىجادىيەتنىڭ خۇسۇسىيىتىنى نەزەردە تۇتقان ھالدا) تارىخىي ئېتنوگرافىيىلىك ماتېرىيال سۈپىتىدە پايدىلىنىش كېرەك»[178]. شۇڭا، م. گوركىي «فولكلور ئەڭ قەدىمكى زاماندىن تارتىپ، تارىختىن بۇيان ھېچ ئارقىدا قالماي، ئەگىشىپ كەلمەكتە»[179]، دېسە، رۇس ئەدەبىي تەنقىدچىسى بېلىنسكىي «گرېكلارنىڭ ھاياتىنىڭ كۆپرەكى سەنئەتتە ئىپادىلەنگەن، ئۇلارنىڭ مىللىي تارىخى ئاساسەن سەنئەت تەرەققىياتىدۇر»، ئۇ يەنە سۆزىنى تولۇقلاپ ـــ «بىز ئۈچۈن گرېك سەنئىتى ئۆرنەك، فورما ۋە يۇقىرى ئابرۇي بولۇشى كېرەك، چۈنكى جاھاندا ھېچبىر خەلقنىڭ سەنئىتى گرېك سەنئىتىگە ئوخشاش ئۆزىگە خاس ۋە نورمال رەۋىشتە ئۆسكەن ئەمەس. قەدىمكى گرېكلارنىڭ تەلتۆكۈس ئۆكۈملىكى كۆپرەك سەنئەتتە ئىپادىلەنگەن. شۇنىڭ ئۈچۈن گرېك سەنئىتىنىڭ تارىخىي تەتقىقات ھۆجەيرىلىرى بىز ئۈچۈن لايىق (ياكى مۇناسىپ ـــ نەقىلچىدىن) ئابرۇي كۈچىگە ئىگە بولۇشى كېرەك»[180].

بىرىنچى بۆلۈمدىكى ماقالىلەرنىڭ ئىزاھاتى ۋە مەنبە كۆرسەتكۈچى:

[1]، [3] ئېنگېلس «تۇرانلار» نى ئىنسان تۈركۈمى سۈپىتىدە تىلغا ئالغاندا مۇنداق بىر ئابزاس سۆزنى قىلغان. «ئەڭ ئالغا كەتكەن قەبىلىلەرنىڭ بەزىلىرىدە ئارى ـ (Ariyis) ـ ئارىيانلار، سىمىت (سام) لار ۋە ئېھتىمال تۇران (Turan) لاردىمۇ دەسلەپتە ئاساسلىق ئەمگەك ـــ ھايۋانلارنى كۆندۈرۈپ بېقىشتىن ئىبارەت بولغان»؛ ئۇ جۇغراپىيىلىك نام سۈپىتىدە مۇنداق بايان قىلغان. «تۇران تۆزلەڭلىكىنىڭ ھاۋا شارائىتىدا، ئۇزاق ۋە قاتتىق سوغۇق بولىدىغان قىش پەسلىدە لازىم بولىدىغان يەم-خەشەك زاپىسىنى تەييارلىماي تۇرۇپ، كۆچمەن چارۋىچىلىق تۇرمۇشىنى كەچۈرۈش مۇمكىن ئەمەس». «ئائىلە، خۇسۇسىي مۈلۈك ۋە دۆلەتنىڭ كېلىپ چىقىشى»، تاشكەنت «شەرق ھەقىقىتى» نەشرىياتى، 1952-يىلى نەشرى، 274-، 276- بەتلەر.

[2] ل. ھ. مورگان «تۇران» ئاتالغۇسىنى ناھايىتى كۆپ تىلغا ئالغان. بولۇپمۇ ئۇ ئۆزىنىڭ ئىنسانلارنىڭ ئۇرۇقداشلىق جەمئىيىتىنى تۈرلەرگە بۆلۈش، ئۇنىڭ خاراكتېرىنى بېكىتىش، ئىلمىي دەلىللەش ئىكەنلىكى بولۇپمۇ، قەدىمكى جەمئىيەتتىكى ئىنسانلارنىڭ تۇغقانچىلىق مۇناسىۋىتى تارىخىنى ئۆگىنىشتە مالايانچە تۇغقانچىلىق تۈزۈمى، تۇرانچە تۇغقانچىلىق تۈزۈمى ۋە ئارىيانچە تۇغقانچىلىق تۈزۈمى دېگەن ئۈچ خىل تۇغقانچىلىق مۇناسىۋىتى توغرىسىدىكى بايانى غايەت زور ئىلمىي قىممەتكە ئىگە. مورگان تۇرانچە تۇغقانچىلىق مۇناسىۋىتىنى «تۇران» دەپ ئاتالغان دائىرە بىلەن چەكلەپ قويماستىن، بەلكى ئۇنى «ئاسىيادا تۇرانىيانچە تۇغقانچىلىق مۇناسىۋىتى» (شۇ كىتاب، 2- قىسىم ئۇيغۇرچە نەشرى، 657- بەت)، دەپ ئۇنىڭ تەسىر دائىرىسىنىڭ ناھايىتى كەڭلىكىنى، يەنى ئاسىيا دائىرىسىدىلا ئەمەس، بەلكى شىمالىي-جەنۇبىي ئامېرىكا، ئافرىقىنىڭ قىسمەن جايلىرىدا بارلىقىنى سۆزلەيدۇ. بۇ ھال («قەدىمكى جەمئىيەت»، 2- قىسىم، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، 1992- يىلى، 756-، 757-، 758- بەتلەر)، ئامېرىكىدىكى ھىندىئانلار، ئاۋستىرالىيىلىكلەر، جۇڭگولۇقلار، ھىندىستاندىكى تامىللار، دارۋىد، گاۋرا تىلى ھىندىلىرى شۇنداقلا بىر قىسىم ئارىيان ئىرقلىرىنىڭ تۇغقاندارچىلىق مۇناسىۋەتلىرىگە چوڭقۇر تەسىر كۆرسىتىپ، ئۇزۇن داۋاملاشقان، «بىرىنچى خىلى تۇغقانچىلىق مۇناسىۋىتىدىن كېيىن بارلىققا كېلىپ، يەر شارىنىڭ كۆپ قىسىم رايونلىرىغىچە تارقالغان»، «ئاسىيادا ھازىرغىچە ھۆكۈم سۈرۈۋاتقان»، «بۈيۈك تۇرانچە تۇغقانچىلىق تۈزۈمى» (شۇ كىتاب 2- قىسىم، 757-، 758-. 576- بەتلەر) سىستېمىسىنى شەكىللەندۈرگەن تۇران تېررىتورىيىسىدىكى قەدىمكى تۇرانلارنىڭ تارىخىنى چوڭقۇر تەكشۈرۈشنىڭ لازىملىقى ئۆز-ئۆزىدىن مەلۇمدۇر.

[4] «بۈيۈك لۇغەت ۋە ئېنسىكلوپېدىيە»، تۈركچە نەشرى XII توم، 37- بەت.

[5] «قۇتادغۇبىلىك»، بېيجىڭ مىللەتلەر نەشرىياتى، 1984- يىلى، ئۇيغۇرچە نەشرى، 5-، 13- بەتلەر.

[6] يۇقىرىقى كىتاب، 1986- يىلى، خەنزۇچە نەشرى، 2- بەت ئىزاھات.

[7] لى يوڭ «ئۇيغۇرلارنىڭ ئېتنىك مەنبەسىگە بىر نەزەر» «ئۈرۈمچى كەسپىي ئۇنىۋېرسىتېتى ئىلمىي ژۇرنىلى (乌鲁木齐职业大学学报)، خەنزۇچە نەشرى، 1994- يىلى 1-، 2- سان.

[8] لى يوڭ «ئۇيغۇر ئېپوسلىرىنىڭ ئىككى مەنبەلىك كېلىپ چىقىشى»، «مىراس» ژۇرنىلى، 1996- يىلى، 4- سان، 54- بەت.

[9] چيەن داۋشىنشى (ياپونىيە) «يىپەك يولىدىكى 99 سىر» شىنجاڭ ياشلار-ئۆسمۈرلەر نەشرىياتى، 1987- يىلى نەشرى، 283-، 284- بەتلەر.

[10] «ئەمىر تېمۇر ئۆگۈتلىرى» (ب. ئەھمىدوف نەشرىگە تەييارلىغان) «نەۋرۇز» نەشرىياتى، 1992- يىلى نەشرى، ئۆزبېكچە، 9- بەت.

[12]، [11] ئابدۇشۈكۈر مۇھەممەدئىمىن «ئۇيغۇر پەلسەپە تارىخى« شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، 2000- يىلى، 174- بەت.

[13] ئەسئەت سۇلايمان «تەكلىماكانغا دۇملەنگەن روھ»، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، 2000- يىلى، 174- بەت.

[14] نەۋائىي «تارىخىي مۇلكى ئەجەم» — نەۋائىي ئەسەرلىرى، 14- توم، 191-، 195- بەت.

[15] سېن جۇڭمىيەن «تۈرك تارىخى توپلىمى» ((突厥集史، 2- قىسىم، جۇڭخۇا نەشرىياتى، 1958- يىلى، خەنزۇچە نەشرى، 663- بەت.

[16] م. كاشغەرى «تۈركىي تىللار دىۋانى»، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، I توم، 101 — 455- بەتلەر.

[17] ئوبۇلقاسىم فىردەۋسى «شاھنامە»، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، 1998- يىلى، 29- بەت.

[18] «تارىخى ھەمىدى» مىللەتلەر نەشرىياتى، 1986- يىلى، ئۇيغۇرچە نەشرى، 56-، 720- بەت.

[19]، [20] مۇزايېۋ «ئوتتۇرا ئاسىيا»، موسكۋا-رۇسچە نەشرى، 1957- يىلى [«ئوتتۇرا ئاسىيادىكى مىللەتلەر تارىخىغا دائىر تەرجىمىلەر مەجمۇئەسى ‹1›»، «ئوتتۇرا ئاسىيا تەتقىقات ماتېرىياللىرى»، ژۇرنىلىنىڭ قوشۇمچە سانى، خەنزۇچە، 1985- يىلى، 78-، 228- بەتلەر، (تۇران) ئاتالغۇسىغا ئىزاھ].

[21] ئابدۇشۇكۇر مۇھەممەد ئىمىن «ئۇيغۇر مۇقام خەزىنىسى»، شىنجاڭ ئۇنىۋېرسىتېتى، 1997- يىل نەشرى.

[22] «چەت ئەل ئەدەبىياتى تەتقىقات مەجمۇئەسى» (外国文学研究集刊) توپلام، جۇڭگو ئىجتىمائىي پەنلەر نەشرىياتى، 1987- يىلى، خەنزۇچە نەشرى، 353- بەت.

[23] ش. ئە. يەزدى «ئەمىر تۆمۇر  گوراكان ھەققىدە قىسسە»، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، 1987- يىل نەشرى، 4- بەت.

[24] فلىب. ھىتتى (ئامېرىكا) «ئەرەبلەرنىڭ ئومۇمىي تارىخى»، شاڭخەي نەشرىياتى، 1995- يىلى، خەنزۇچە نەشرى، 1- توم، 241- بەت.

[25] ۋ. ئى. ئاۋدىيىۋ «قەدىمكى شەرق تارىخى»، تاشكەنت، ئۆزبېكچە نەشرى، 620 — 621- بەتلەر.

[26] ئە. سۇلايمان «تەكلىماكانغا دۈملەنگەن روھ»، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، 2000- يىلى، 177- بەت.

[27] ئابدۇشۇكۇر مۇھەممەد ئىمىن «چىن ۋە ماچىن ئىبارىسىنىڭ جۇغراپىيىلىك ئۇقۇم دائىرىسى»، «شىنجاڭ مائارىپى گېزىتى»، 1996- يىلى 3- ئاينىڭ 5- كۈنىدىكى سانى.

[28] ئا. ستەين «غەربىي يۇرتنىڭ ئارخېئولوگىيىلىك خاتىرىسى»، شاڭخەي، جۇڭخۇا نەشرىياتى، 1987- يىلى، خەنزۇچە نەشرى، 53- بەت.

[29] «شاھنامە» خەلق نەشرىياتى، بېيجىڭ خەنزۇچە نەشرى، 1991- يىلى، 126- بەت.

[30] يۈ تيەنخېڭ (خانىدا تورۇ) «غەربىي يۇرت مەدەنىيەت تارىخى»، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، 1986- يىلى نەشرى، 3- بەت.

[31] ئەنۋەر بايتۇر، خەيرىنىسا سىدىق «شىنجاڭدىكى مىللەتلەرنىڭ تارىخى»، مىللەتلەر نەشرىياتى، 1990- يىلى، 49 ــ 50- بەتلەر.

[32]، [33] دۇەن لىيەنچىن «شىمالىي دىلار ۋە جۇڭشەن بەگلىكى»، خېبېي خەلق نەشرىياتى، 1982- يىلى، خەنزۇچە نەشرى، 3-، 7- بەتلەر.

[34] غ. ئوسمان «ئۇيغۇرلارنىڭ شۇڭقار ئېتىقادچىلىقى»، «شىنجاڭ ئۇنىۋېرسىتېتى ئىلمىي ژۇرنىلى»، 1994- يىلى، 4- سان.

[35] ئەنۋەر بايتورنىڭ «تەۋارىخى مۇسىقىيۇن]غا يازغان 18- ئىزاھات سۆزى، موللا ئىسمەتۇللا «تەۋارىخى مۇسىقىيۇن»، مىللەتلەر نەشرىياتى، 1982- يىلى، 77- بەتلەر.

[36] ماچاڭشۇ «شىمالىي دىلار ۋە هونلار» (北? 与? ? ) ناملىق كىتابىدا «دى» سۆزى «تۈرك» سۆزىنىڭ قىسقارتىلغان خەنزۇچە ئاھاڭ تەرجىمىسى دېگەنىدى، شۇ كىتاب، 1- بەت.

[37] غ. ئوسمان ا«تۇران ئاتالغۇسى ھەققىدە»، «شىنجاڭ ئۇنىۋېرسىتېتى ئىلمىي ژۇرنىلى»، 1987- يىل 2- سان.

[38] لى جىاڭ «ھىتىت مەدەنىيىتى ۋە سىرتقى ئەللەر مەدەنىيىتى»، جياڭشى خەلق نەشرىياتى، 1996- يىلى، خەنزۇچە نەشرى، 47- بەت.

[39] م. كاشغەرى «تۈركىي تىللار دىۋانى»، I توم، 532- بەت.

[40]، [41]، [42] «دۇنيا ئەپسانىلىرى قامۇسى»، لياۋنىڭ خەلق نەشرىياتى، خەنزۇچە نەشرى، 1988- يىلى، 81-، 121-، 494- بەتلەر.

[43] جاڭ لىيەن «ئۇيغۇرلارنىڭ يىلتىزى توغرىسىدا ئىزدىنىش»، «غەربىي شىمال مىللەتلەر ئىنستىتۇتى ئىلمىي ژۇرنىلى»، 1982- يىلى، خەنزۇچە، 3- سان، 40- بەت.

[44] خۇدابەردى سىلىم «توخارلار، ياۋچىلار ۋە كۇسەن ئىمپېرىيەسى»، «شىنجاڭ ئىجتىمائىي پەنلەر تەتقىقاتى»، 1986- يىلى، قوشۇمچە 5- سان، 2- بەت.

[45] م. كاشغەرى «تۈركىي تىللار دىۋانى» I توم، 455- بەت.

[46]، [49] «تارىخى ھەمىدىي»، بېيجىڭ مىللەتلەر نەشرىياتى، ئۇيغۇرچە نەشرى، 56- بەت.

[47] «جامىئۇل-تەۋارىخ». شاڭخۇ نەشىرىياتى، خەنزۇچە نەشىرى، 1- توم، 1- قىسىم، 125- بەت.

[48] «ئۇيغۇرلارنىڭ تارىخى داستانى — ئوغۇزنامە» گېڭ شىمىن، تۇرسۇن ئايۇپ قاتارلىقلار نەشرىگە تەييارلىغان. بېيجىڭ، مىللەتلەر نەشرىياتى، 1980- يىلى.

[50] مۇشۇ سانالغان خەلقلەرنىڭ يىراق ئۆتمۈشى تارىخى بايان قىلىنغان تارىخىي ھۆججەتلەرنى ئوقۇيدىغان بولساق، مەسىلىنىڭ تېگى-تەكتىنى چۈشىنىۋالالايمىز. مەسىلەن، داۋۇت، سۇلايمان، مۇسالار يەھۇدىيلارنىڭ رىۋايەتلىرىدىكى شەخسلەر بولۇپ، ئۇلارنىڭ دىنىي ئەسەرلىرىدىكى ئورنى بەكمۇ سىرلىق، ئۇلار ئۆز نۆۋىتىدە يەنە يەھۇدىيلار تارىخىدا مۇھىم ئورۇندا تۇرىدۇ. ۋەھاكازالار. مەملىكىتىمىزدە بولسا خەنزۇلار تارىخىدا خۇاڭدى، يەندى، ياۋ، شۇن، يۈ قاتارلىقلار رىۋايەتلەردىكى ئەپسانىۋى شەخسلەر بولۇپ، ئالدى 8000 يىل ئىلگىرى ياشىغانلىقى، رىۋايەت قىلىنغان بولسىمۇ، لېكىن جۇڭگو تارىخىدىكى نۇرغۇن ھادىسىلەر ئۇلارنىڭ پائالىيەتلىرىدىن مۇستەسنا بولغان ھالدا تەكشۈرۈلمىكى بەك مۈشكۈل.

ھازىرقى زامان دۇنيا ئىجتىمائىي پەنى تارىخشۇناسلىق ساھەسىدە، بولۇپمۇ ئەپسانە-دىنىي كىتابلارنىڭ ئىجتىمائىي، تارىخىي قىممىتى ھەققىدە قايتا ئويلىنىپ كۆرمەكتە. مەسىلەن، سۇمېر-بابلون ئەدەبىياتىدا سۆزلىنىدىغان «دۇنياۋى توپا بالاسى» ھەققىدىكى ئەپسانە، يەنى ئۇنىڭدىن تەرەققىي قىلىپ كەلگەن نۇھ ئەپسانىسى «تەۋرات»، «ئىنجىل»، «قۇرئان» قاتارلىق كىتابلاردا قەيت قىلىنىشى، ئۇنىڭ ئىرانلىرىنىڭ ئىرانلىقلار، تۇرانلىقلار ئارىسىدا ساقلىنىشى؛ قەدىمكى ئىرانلىقلارنىڭ «ئاۋېستا» ناملىق كىتابىدىكى كۆپلىگەن ئاتالغۇلارنىڭ قەدىمكى ھىندىلارنىڭ مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 3000- يىللارنىڭ ئالدى-كەينىدە بىخلىنىشقا باشلاپ، مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 1500- يىللارنىڭ ئالدى-كەينىدە شەكىللىنىشكە باشلىغان «رىگاۋىدا» ئېپوسىدىكى ئاتالغۇلار بىلەن ئوخشاش بولۇشى «مەسىلەن، ھىندىلار ئۆسۈملۈك ئەۋلىياسىنى «Soma» دېسە، ئىرانلىقلار «Haoma» دەپ ئاتىغان. «رىگاۋىدا»دا سوماغا دائىر مەدھىيە قوشىقىدا تىلغا ئېلىنغان «Yama» سوما ھارىقىنىڭ ئەڭ بۇرۇنقى ئىجادچىسى دەپ قارالسا، ئەمدى «ئاۋېستا»دا بۇ

ئادەم «Yima» دېيىلگەن. سانسكرىت تىلىدا قۇياش ئىلاھى «Mithra» دېيىلگەن، ۋەھاكازالار...») ھەققىدە قىممەتلىك مۇنازىرىلەر داۋام قىلماقتا.

[51] جوۋ شۇيۇەن، شۇ ۋېيجيەن «ئەڭ قەدىمكى خەنزۇ تىلى لۇغىتى» (上古汉语字典) خەينەن نەشرىياتى، 1987- يىلى، «چىغىناق-تارغاق پۈتۈك، مېتال پۈتۈك شەكلى جەدۋىلى» 26- بەت.

[52] «گومورو ئەسەرلىرى، تارىخ قىسمى، I» خەنزۇچە نەشرى.

[53] رەمنامە چىغىناق-تارغاق پۈتۈك دەپ ئاتىلىدۇ. 1899- يىلى خېنەن ئۆلكىسى ئەنياڭ ناھىيىسى شياۋتۇن كەنتىدىكى يىن خارابىسىدىن تېپىلغانىدى. ئالىملارنىڭ تەتقىق قىلىپ چىقىشىچە، بۇ پۈتۈك شۇ چاغلاردا رەمباللار تۇرلۇك ئىشلار ئۈستىدە رەم باققاندا قالدۇرغان خاتىرىلەر ئىكەن. شۇڭا، چىغىناق-تارغاق پۈتۈكى رەمنامە دەپمۇ ئاتىلىدۇ.

[54] مۇشۇ ئەسىرنىڭ 20- يىللىرىدا شۋېتسىيىلىك گېئولوگ ئاندىرسون جۇڭگونىڭ رەڭلىك ساپال مەدەنىيىتى غەربتىن كەلگەن دېگەن نەزەرىيىنى ئوتتۇرىغا قويغان. لېكىن، بەزى جۇڭگو ئالىملىرى بۇنى رەت قىلىدۇ.

[55] تاڭ شەنچۈن، ليۇجىڭخۇا «‹خۇاڭدى-‹皇帝›نىڭ يەشمىسى»، بېيجىڭ، «ئەدەبىيات-تارىخ بىلىملىرى (文史) ژۇرنىلى، 1988- يىلى، 9- سان، 106- بەت.

[56] چىلوڭ--蚩龙قەدىمكى بى قوۋمىنىڭ ئاقساقىلى.

[57] يەندى--炎帝قەدىمكى چياڭلار (羌)نىڭ ئاقساقىلى.

[58] گومۇرو «جۇڭگو تارىخ تېزىسلىرى»، خەلق نەشرىياتى، خەنزۇچە نەشرى، 1976- يىلى، 1- قىسىم، 120- بەت.

[59] «شىنجاڭ ئىجتىمائىي پەنلەر تەتقىقاتى ژۇرنىلى، 1987- يىلى، 2- سان، 34- بەت.

[60] ليۇ يىجىڭ: «جۇڭگو مەدەنىيەت تارىخى»، 1- قىسىم، جۇڭگو ئېنسىكلوپېدىيە نەشرىياتى، خەنزۇچە نەشرى، 1988- يىلى، 5- بەت.

[61] «شىنجاڭ سەنئىتى»، خەنزۇچە، 1992- يىلى، 3- سان، 21- بەت.

[62] «جۇڭگو بۈيۈك ئېنسىكلوپېدىيىسى. مىللەتلەر» تومى، جۇڭگو بۈيۈك ئېنسىكلوپېدىيە نەشرىياتى، بېيجىڭ-شاڭخەي. خەنزۇچە نەشرى، 1986- يىل، 179- بەت.

[63] ئىمىن تۇرسۇن ئەپەندى دويۇ (杜佑)، 818 — 735- يىللىرى ياشىغان) نىڭ بايانىدىن نەقىل ئېلىپ دىلارنى «توققۇز دىلار» دەپمۇ ئاتايدىغانلىقىنى قەيت قىلغان. ئۇ بۇ ھەقتە توختىلىپ، دويۇ (杜佑) نىڭ پىكرىچە، بۇلار توققۇز دىلار بولۇپ لۇخۇندا ياشايتتى، بۇ يەر چىن بىلەن جىننىڭ ئارىلىقىدا ئىدى... ‹چوڭ ۋەقەلەر خرونىكاسى› دا ئېيتىلىشىچە، چۆنرۇڭلار بىلەن شەنرۇڭلار ۋە لۇخۇنلار ئۆز ئالدىغا بىردىن قەبىلە ئىدى، باشقا-باشقا جايلاردا ياشايتتى. مۇئەررىخ جانابلىرى (سىماچيەن) ھەممە روڭلارنى بىر قىلىپ كۆرسەتكەن. بۇ — سەۋەبلىكتۇر»، «تارىمدىن تامچە» مىللەتلەر نەشرىياتى، 1990- يىلى نەشرى، 524-، 553- بەتلەر.)

[64] «جۇڭگو بۈيۈك ئېنسىكلوپېدىيىسى، مىللەتلەر» تومى (中华大百科全书.民族卷)، جۇڭگو ئېنسىكلوپېدىيە نەشرىياتى، بېيجىڭ-شاڭخەي، خەنزۇچە نەشرى، 1986- يىلى، 92- بەت.

[65] «ئوكيانوس»، شاڭخەي قامۇس نەشرىياتى، خەنزۇچە يىغىنچاقلانغان نۇسخا، 1983- يىلى نەشرى، بىر توملۇق، 655- بەت.

[66] فەن ۋېنلەن «جۇڭگو ئومۇمىي تارىخى»، 1-قىسىم، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، 1991- يىلى خەنزۇچە نەشرى، 25- بەت.

[67] «ئوكيانوس» خەنزۇچە نەشرى، بىر توملۇق، 2069- بەتتە، موزنىڭ ئەسلى ئىسمى دى دېيىلگەن.

[68] لۇ سىمىيەن «جۇڭگو مىللەتلەر تارىخى» «中国民族史» جۇڭگو بۈيۈك ئېنسىكلوپېدىيە نەشرىياتى، خەنزۇچە نەشرى، 1987- يىلى، 115- بەت.

[69]، [70] دۇەن لىيەنچىن «دىڭلىڭلار، تېلىلار ۋە ئېگىز ھارۋىلىقلار»، شاڭخەي خەلق نەشرىياتى، 1987- يىلى، 59- بەت.

[71] ۋېن يىن «قەدىمكى زاماندىكى شىنجاڭ مىللەتلىرىنىڭ ئەجدادلىرى»، «شىنجاڭ مىللەتلەر تەتقىقات خەۋىرى» ژۇرنىلى، 1988- يىلى، 1- سان، 180-، 181- بەتلەر.

[72] ئى. مۇتىئى «ئىبراھىم مۇتىئى ئىلمىي ماقالىلىرى»، مىللەتلەر نەشرىياتى، 1990- يىلى نەشرى، 381- بەت.

[73] ياڭ جيەنشىن «رۇڭلار ھەققىدە»، «غەربىي شىمال تارىخ جۇغراپىيىسى» (西北史地)، لەنجۇ ئۇنىۋېرسىتېتى نەشرىياتى، 1984- يىلى، 1- سان، 25- بەت.

[74] لىن گەن تۇزگەن «تۈركلەر بىلەن ئۇيغۇرلارغا دائىر تارىخىي ماقالىلەر تاللانمىلىرى»، جۇڭخۇا نەشرىياتى (中华书局)، 1987- يىلى، 1- بەت، لىن گەن «تۈرك تارىخى»، ئىچكى موڭغۇل خەلق نەشرىياتى، 1988- يىلى، 180- بەت.

[75] گېڭ شىمىن «قەدىمكى ئۇيغۇر شېئىرلىدىن تاللانما»، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، 1982- يىلى، 5- بەت.

[76] ق. ۋەلى «بىزنىڭ تارىخىي يېزىقلىرىمىز»، شىنجاڭ ياشلار-ئۆسمۈرلەر نەشرىياتى، 1986- يىلى، 188 ــ 195- بەتلەر.

[77] ش ئۇ ئا ر مىللىي ئىشلار كومىتېتى باشچىلىقىدا تۈزۈلگەن «شىنجاڭ مىللەتلەر قامۇسى»، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، 1995- يىلى، خەنزۇچە نەشرى، 132- بەت.

[78] «شىنجاڭ مىللەتلەر قامۇسى»، 131- بەت.

[79] يەنشەن جاڭشيۇڭ (片山章雄) نىڭ «Toguz Oguz» بىلەن ‹توققۇز قەبىلە› (九姓) گە مۇناسىۋەتلىك بەزى مەسىلىلەر» ناملىق ماقالىسىدىكى ئالاقىدار بايانلارغا قاراڭ. بۇ ماقالە «مىللەتلەرگە دائىر تەرجىمىلەر» (民族译丛) ژۇرنىلىنىڭ 1986- يىللىق خەنزۇچە نەشرى، 5- سانىدا بېسىلغان.

[80] ن. ئا. باسكاكوپ (رۇسىيە) «‹ئوغۇز› ۋە ‹ئوغۇزخان›نىڭ ئېتىمولوگىيىسى»، «مىللەتلەرگە ئائىت تەرجىمىلەر»، بېيجىڭ مىللەتلەر نەشرىياتى، 1983- يىللىق خەنزۇچە نەشرى، 5- سانىدا بېسىلغان.

[80] ن. ئا. باسكاكوپ (رۇسىيە) «‹ئوغۇز› ۋە ‹ئوغۇزخان›نىڭ ئېتىمولوگىيىسى»، «مىللەتلەر نەشرىياتى، 1983- يىلى، 3- سان، 74- بەت ۋە «تۈركىي تىللار» 56- بەت.

[81] ليۇيىتاڭنىڭ «ئۇيغۇرلار ھەققىدە تەتقىقات» ناملىق كىتابى، تەيۋەن، 1975- يىلى، خەنزۇچە نەشرى، 23- بېتىدىكى ۋ. تومسوننىڭ ماقالىسىدىن كەلتۈرۈلگەن نەقىلگە قاراڭ.

[82] «شىنجاڭ مىللەتلەر قامۇسى»، 58- بەت.

]83] بۇ توغرۇلۇق شىياڭدا ئەپەندىنىڭ «تاڭ دەۋرىدىكى چاڭئەن ۋە غەربىي يۇرت مەدەنىيىتى»، سەنلىيەن (三联) نەشرىياتى، بېيجىڭ، 1987- يىلى، خەنزۇچە نەشرى، 22-، 23- بەتلەرگە قاراڭ.

[84] لىن مېيسۈن «غەربىي يۇرت مەدەنىيىتى» (西域文明«林梅村)، شەرق نەشرىياتى، بېيجىڭ، 1995- يىلى، خەنزۇچە نەشرى، 8-، 135- بەتلەر.

[85] لى يوڭ «ئۇيغۇر كلاسسىك مۇزىكا سەنئىتىنىڭ يىراق ئۆتمۈش ئىقتىساد-مەدەنىيەت ۋە ئېتنىك ئاساسى»، «مىراس» ژۇرنىلى، ئۈرۈمچى، 1994- يىلى، 3- سان.

[86] خې شىڭلياڭ «ئۇيغۇرلارنىڭ قەدىمكى ئېتىقادى»، «مىللەتلەر تەتقىقاتى» (民族研究)ژۇرنىلى، بېيجىڭ، 1995- يىلى، 6- سان.

[87] فەن بى، سىما بياۋ «كېيىنكى خەننامە. غەربىي چيياڭلار تەزكىرىسى»گە «قومۇش كىتاب يىلنامىسى» (仃书纪年) دىن ئېلىنغان نەقىل (دۇەن لىيەنچىن «شىمالىي دىلار ۋە جۇڭشەن بەگلىكى»، 2-، 17- بەتلەر، خېبېي خەلق نەشرىياتى، 1982- يىلى، خەنزۇچە نەشرى).

88]

[89] «شىنجاڭ مەدەنىيەت يادىكارلىقلىرى ژۇرنىلى»، ئۈرۈمچى، 1985- يىلى، 1- سان، 145- بەت.

[94]، [90] چيەن بوچۈەننىڭ تۆۋەندىكى ماقالىسىگە قاراڭ.

[91] تارىخشۇناس چيەن بوچۈەن (钱伯泉) «سۇڭنامە» دىكى «داشى ئېلى» (大石国) قاراخانىيلار سۇلالىسىنى كۆرسىتىدۇ، دەپ ئېنىقلاپ چىقتى. بۇ ھەقتە ئۇنىڭ «سۇڭ دەۋرىنىڭ باشلىرىدىكى غەربىي يۇرتتىكى داشى ئېلى ۋە ئۇنىڭدىكى ئاساسىي مىللەت ھەققىدە تەتقىقات» ناملىق ماقالىسىگە قاراڭ. «قەشقەر پېداگوگىكا ئىنستىتۇتى ئىلمىي ژۇرنىلى»، خەنزۇچە، 1997- يىلى، 2- سان.

[92] م. كاشغەرى «تۈركىي تىللار دىۋانى» (دىۋانۇ لۇغەتىت تۈرك) III توم، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، 1984- يىلى، 175-، 176- بەتلەر.

[93] ئى. يۈسۈپ، ئا. خوجا، د. قەمبىرى تەييارلىغان «مايتىرى-سىمىت»، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، 1987- يىلى، 19- بەت.

[95] قازاقىستانلىق ئۇيغۇرشۇناس د. ئا. ئىسىيېۋ (D. A. Isiyev) «قەدىمكى ئۇيغۇر قەبىلىلىرىنىڭ تەسەۋۋۇرىدىكى سېھرىي كۈچلەر» ناملىق ماقالىسىدە «ئۇيغۇرلارنىڭ سانغۇن، بۇيرۇق-تۇتۇقلىرىدىن توققۇز كىشى يېڭى خاقاننى ئاق كىگىز ئۈستىگە ئېلىپ كۆتۈرۈپ، سارايىنىڭ ئەتراپىنى ئايلىنىپ چىقىپ ئاندىن تەختكە ئولتۇرغۇزىدۇ» دەپ يازغان (بۇ ئۇيغۇر خانلىقىدىن كېيىنكى ئىشلار بولسا كېرەك). ئىسىيېۋنىڭ بۇ ماقالىسى رۇسچە نۇسخىدىن تەرجىمە قىلىنىپ «مىراس» ژۇرنىلى، ئۈرۈمچى، 1995- يىللىق 1- سانىدا ئېلان قىلىنغان.

[96] دوسان «موڭغۇل تارىخى»، جۇڭخۇا نەشرىياتى، فېڭ چېڭخۇن خەنزۇچىغا تەرجىمە قىلغان، 1962- يىلى، خەنزۇچە نەشرى، I قىسىم، 152-، 192- بەتلەر.

[97] موللا مۇسا سايرامى «تارىخى ھەمىدى»، مىللەتلەر نەشرىياتى، بېيجىڭ، 1986- يىلى، 68- بەت.

[98] تۇيۇنچى، تۇشى «ئەپسانىلەردىكى توققۇزنىڭ ئىپتىدائىي مەنىسىگە نەزەر»، «خەلق ئېغىز ئەدەبىياتى مۇنبىرى» ژۇرنىلى (民间文学论坛)، بېيجىڭ، 1983- يىلى، 3- سان.

[99] «شىنجاڭ مەدەنىيەت يادىكارلىقلىرى» ژۇرنىلى، ئۈرۈمچى، 1985- يىلى، 1- سان، 2- بەت.

[100] ئا. تۇردىنىڭ «شىنجاڭ ئىجتىمائىي پەنلەر تەتقىقاتى» ژۇرنىلىنىڭ 1993- يىلى، 1- سانىدىكى ماقالىسىگە قاراڭ.

[101] ئا. خوجىنىڭ يۇقىرىقى ژۇرنالنىڭ 1987- يىللىق 3- سانىدا ئېلان قىلىنغان ماقالىسىگە قاراڭ.

[102] ئا. ناسىرى «ئۇيغۇرلار ۋە خاسىيەتلىك سان توققۇز»، «شىنجاڭ ياشلىرى» ژۇرنىلى، ئۈرۈمچى، 1987- يىلى، 11- سان، 48- بەت.

[103] «شىنجاڭ تارىخ تەتقىقاتى»، خەنزۇچە نەشرى، 1985- يىلى، 2- سان، 82- بەت.

[104] ن. كېرەم «تۇرپاندىكى بەزى يەر ناملىرى توغرىسىدا مۇلاھىزە»، «ئۈرۈمچى كەچلىك گېزىتى»، 1988- يىلى، 6- ئاينىڭ 9- كۈنىدىكى سانى.

[105]، [106] ھـ. كېرەمنىڭ «شىنجاڭ سەنئىتى» ژۇرنىلىنىڭ 1988- يىللىق 5- سان ۋە «شىنجاڭ ئىجتىمائىي پەنلەر مۇنبىرى» نىڭ 1988- يىللىق تۇپلام سانىدا ئېلان قىلىغان ماقالىلىرىگە قاراڭ.

[107] «ئۇيغۇرلارنىڭ تارىخىي داستانى ئوغۇزنامە»، (گېڭ شىمىن، ت. ئايۇپ تەييارلىغان)، مىللەتلەر نەشرىياتى، 1980- يىلى، 54- بەت.

[108] يۈسۈپ خاس ھاجىپ «قۇتادغۇبىلىك»، مىللەتلەر نەشرىياتى، 1984- يىلى، 1008-، 1009- بەتلەر.

[109] مولla سىدىق يەركەندى «سەددى ئىسكەندەريي» (بۇ ئەسلىي نەۋائىينىڭ داستانى بولۇپ، ــ XVIII ـ XIX ئەسىرلەردە ياشىغان موللا سىدىق نەسرى شەكلىگە كەلتۈرگەن)، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، 1995- يىلى.

[110] غ. ئوسمان «ئۇيغۇر كلاسسىك ئەدەبىياتى قىسقىچە تارىخى»، 1996- يىلى، II قىسىم، 514- بەت.

[111] باكىرە قىز ــ ياش قىزبالا، تۇرمۇشقا چىقمىغان قىز.

[112] موللا مۇسا سايرامى «تارىخىي ئەمىنىيە»، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، 1989- يىلى، 180 -181- بەتلەر.

[113] موللا مۇسا سايرامى «تارىخى ھەمىدى»، مىللەتلەر نەشرىياتى، 1986- يىلى.

[114] ئا. ئىنان (تۈركىيە) «قەدىمكى تۈرك دىنى تارىخى»، ئىستانبول، 1976- يىلى، 20-، 22- بەتلەر.

[115] «ئافرات خاقان ۋە توققۇز قىز»، «خەلق ئېغىز ئەدەبىياتى» ژۇرنىلى («民间文学»)، بېيجىڭ، 1985- يىلى، 9- سان.

[116] «ئەمىر گور ئوغلى»، شىنجاڭ ياشلار-ئۆسمۈرلەر نەشرىياتى، ئۈرۈمچى، 1986- يىلى.

[117] «قۇمۇل نەزمىلىرى» (ئى. ئىسمائىل تەييارلىغان)، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، ئۈرۈمچى، 1991- يىلى.

[118]، [119] «شىنجاڭ ياشلىرى»، 1995- يىلى، 4- سان.

[120] ياڭ جيەنشىن تۈزگەن: «‹قەدىمدە غەربكە سەپەر خاتىرىسى› (古西行记) نىڭ تاللانمىلىرىغا ئىزاھ»، نىڭشيا خەلق نەشرىياتى، يىنچۈەن، 1987- يىلى، 288- بەت.

[121] مىرزا ھەيدەر «تارىخىي رەشىدىي»، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، 1885- يىلى، خەنزۇچە نەشرى، 1- قىسىم، 228-، 229- بەتلەر.

[122] «تارىخى ھەمىدى»، 102-، 103- بەتلەر.

[123] د. ئا. ئىسىيېۋ «قەدىمكى ئۇيغۇر قەبىلىلىرىنىڭ تەسەۋۋۇرىدىكى سېھرىي كۈچلەر»، «مىراس» ژۇرنىلى، 1995- يىلى، 1- سان، 69- بەت.

[124] ئەمەت جېلىل «‹توققۇز› نىڭ سىرى ۋە قارا چىراغ ئۇسۇلى»، «شىنجاڭ سەنئىتى» ژۇرنىلى، 1989- يىلى، 4- سان، 97-، 98- بەتلەر.

[125] ئا. ت. ئۆتكۈر «ئىز» (رومان)، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، 1986- يىلى، 312-، 313- بەتلەر.

[126] م. زەيدى «سىرلىق سان توققۇز توغرىسىدا»، «شىنجاڭ ياشلىرى» ژۇرنىلى، 1885- يىلى، 4- سان، 53- بەت.

[127] ئە. تۇرسۇن «خاسىيەتلىك سان توققۇز»، «شىنجاڭ گېزىتى»، 1998- يىلى، 3- ئاينىڭ 19- كۈنىدىكى سانى.

[128] ئا. خوجا «غەربىي يۇرت ۋە قەدىمكى مەدەنىيەت»، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، 1995- يىلى، 47-، 48- بەتلەر.

[129] جۇۋ چىڭباۋ «يىپەك يولى مۇزىكا مەدەنىيىتى»، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، 1988- يىلى، 430- بەت.

[130] «جامىئۇل-تەۋارىخ» (Jaiultawarih)، ئىچكى موڭغۇل خەلق نەشرىياتى، كۆكخوت، 1883- يىلى، خەنزۇچە نەشرى، I توم، 2- كىتاب.

[131] «مىراس» ژۇرنىلى، ئۈرۈمچى، 1999ـ يىلى، 1ـ سان، 43ـ بەت.

[132] سىن جۇڭمىيەن «سۈي، تاڭ سۇلالىسى تارىخى» ((隋唐史، جۇڭخۇا نەشرىياتى ((中华书局، بېيجىڭ، 1982ـ يىلى، خەنزۇچە نەشرى، 1ـ قىسىم، 23ـ بەت.

[133] «تارىخى ھەمىدى»، 180ـ بەت.

[135] «مىراس» ژۇرنىلى، ئۈرۈمچى، 1999ـ يىلى، 1ـ سان، 131ـ بەت.

[136] ھاۋاخان خوجىنىڭ «شىنجاڭ مەدەنىيىتى» ژۇرنىلى، 1986ـ يىلى، 1ـ سانىدىكى ماقالىسىگە قاراڭ.

[137] ئا. ناسىرىنىڭ «شىنجاڭ ياشلىرى» ژۇرنىلى، ئۈرۈمچى، 1987ـ يىلى، 11ـ سانىدىكى ماقالىسىگە قاراڭ.

[138]، [139] م. زەيدىنىنىڭ «شىنجاڭ ياشلىرى» ژۇرنىلى، 1995ـ يىلى، 4ـ سانىدىكى ماقالىسىگە قاراڭ.

[140] لى شۇخۇي «تۈركىي تىلدىكى toguz سانىنىڭ مەدەنىيەتكە خاس مەنىسى ئۈستىدە ئىزدىنىش» «تىل ۋە تەرجىمە» (语言与翻译) ژۇرنىلى، خەنزۇچە، 1998ـ يىلى، 4ـ سان.

[141] لى يوڭ «ئۇيغۇر مىللىي قەھرىمانلىق ئېپوسلىرىنىڭ ئىككى مەنبەلىك كېلىپ چىقىشى»، «شىنجاڭ ئۇنىۋېرسىتېتى ئىلمىي ژۇرنىلى»، خەنزۇچە، 1989ـ يىلى، 4ـ سان، 64ـ بەت ۋە «مىراس» ژۇرنىلى، 1996ـ يىلى، 4ـ سان، 63ـ بەت.

[142] ئە. جېلىلىنىڭ «شىنجاڭ سەنئىتى» ژۇرنىلى، 1989ـ يىلى، 4ـ سانىدىكى ماقالىسىگە قاراڭ.

[143] ئا. راخمان «ئۇيغۇر فولكلورى ھەققىدە ئومۇمىي بايان»، شىنجاڭ ئۇنىۋېرسىتېتى نەشرىياتى، 1989ـ يىلى، 559ـ بەت.

[144] ئا. راخمان «تۈركىي خەلقلەر فولكلورىدا مۇقەددەس سانلار چۈشەنچىسى»، «شىنجاڭ ئۇنىۋېرسىتېتى ئىلمىي ژۇرنىلى»، 1997ـ يىلى، 2ـ سان، 41ـ بەت.

[145] تۇيۇنچى، تۇشى «خەلق ئېغىز ئەدەبىياتى مۇنبىرى» ژۇرنىلى ((民间文学论坛، بېيجىڭ، 1983ـ يىلى، 3ـ ساندىكى ماقالىسىگە قاراڭ.

[146] يې شۇشيەن، تيەن داشيەن «جۇڭگونىڭ قەدىمكى دەۋردىكى سىرلىق سانلار» (中国古代神秘数字«叶舒宪，田大宪) ئىجتىمائىي پەن، ھۆججەتلەر نەشرىياتى، بېيجىڭ، 1998- يىلى، خەنزۇچە نەشرى، 223-، 224- بەتلەر.

[147] ئىمىن تۇرسۇن «تارىمدىن تامچە»، مىللەتلەر نەشرىياتى، بېيجىڭ، 1990- يىلى، كىرىش سۆز، 3- بەت.

[148] غ. ئوسمان «ئۇيغۇر ئەل ئەدەبىياتىدىكى... بىر قىسىم ئۆلچەملىك سانلار توغرىسىدا»، «شىنجاڭ خەلق ئېغىز ئەدەبىياتى تەتقىقاتى» ژۇرنىلى، ئۈرۈمچى، 1986- يىلى، 2- سان.

[149] ياڭ شىڭمىن «ئۇيغۇر تارىخى» (回纥史)، جىلىن مائارىپ نەشرىياتى، چاڭچۈن، 1991- يىلى، خەنزۇچە نەشرى، 32- بەت، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى «قەدىمكى ئۇيغۇرلار» نامىدا 1998- يىلى نۇسخىسى، 48- بەت.

[150] ق. نىياز «‹توققۇز ئوغۇز› ۋە ‹ئون ئۇيغۇر› ھەققىدە مۇھاكىمە»، «قەشقەر پېداگوگىكا ئىنىستىتۇتى ئىلمىي ژۇرنىلى»، خەنزۇچە، 1995- يىلى، 1- سان، 103- بەتتىكى پاركىرنىڭ بايانىغا قاراڭ. E. Parker «تاتارلارنىڭ مىڭ يىللىق تارىخى» ناملىق كىتابىدا باشقىچە پىكىرنى دېگەن.

[151] لېۋى. بريۇل (леьц-брюль) «ئىپتىدائىي تەسەۋۋۇر» شاڭخۇ نەشرىياتى، بېيجىڭ، 1955- يىلى، خەنزۇچە نەشرى، 198- بەت.

[152]، [153]، [154] ف. ئېنگېلس «تەبىئەت دىئالېكتىكىسى»، مىللەتلەر نەشرىياتى، بېيجىڭ، 301-، 302- بەت.

[155] ماركس «كاپىتال»، ئۇيغۇرچە نەشرى، Iتوم، 1- كىتاب، 291- بەت.

[156]، [157] «ئائىلە، خۇسۇسىي مۈلۈك ۋە دۆلەتنىڭ كېلىپ چىقىشى»، 32-، 34- بەت.

[158] ئىساك ئاسىموپ «قاتناش ئىنقىلابى»، «بىلىم-كۈچ» ژۇرنىلى، ئۇيغۇرچە، 1983- يىلى، 5- سان.

[159] ئابدۇقېيۇم خوجا «ئالتۇنتاغدىكى قىياتاش سۈرەتلىرى»، «شىنجاڭ گېزىتى»، 1985- يىلى، 12- ئاينىڭ 12- كۈنىدىكى سانىغا قاراڭ.

[160]، [161]، [162] سۇبېيخەي: «شىنجاڭ تەڭرىتاغلىرىنىڭ شىمالىي يايلاق رايونلىرىغا ئويۇلغان قىياتاش رەسىملىرىدىكى هارۋىلار»، «شىنجاڭ سەنئىتى ژۇرنىلى»، خەنزۇچە نەشرى، 1985- يىلى، 6- سان.

[163]، [164] مى گوۋىن «ئوتتۇرا ئاسىيادىكى قەدىمكى دۆلەتلەر»، جۇڭخۇا نەشرىياتى، بېيجىڭ، 1958- يىلى، خەنزۇچە نەشرى.

[165] ئى. مۇتىئى «ئۇيغۇر خەلق ئېغىز ئەدەبىياتىدىكى ئەپسانىلەر توغرىسىدا»، «مىراس»، 1985- يىلى، 3- سان، 14- بەت.

[166] چيەن داۋشىنشى: «يىپەك يولىدىكى 99 سىر»، شىنجاڭ ياشلار-ئۆسمۈرلەر نەشرىياتى، ئۇيغۇرچە نەشرى، 1986- يىلى، 26- بەت.

[167] ئا. خوجا «ئالتۇنتاغدىكى قىياتاش سۈرەتلىرى»، «شىنجاڭ گېزىتى»، 1985- يىلى، 12- ئاينىڭ 12- كۈنىدىكى سانى.

[168] ف. ئېنگېلس «دىيۇرىڭغا قارشى» 44-، 45- بەتلەر.

[169] «تۈركىي تىللار دىۋانى» Iتوم، 181- بەت.

[170] س. كىسلىۋ «سوۋېت تارىخىي ئىلمى ۋە تارىخ ئوقۇتۇشى»، بېيجىڭ دەۋر نەشرىياتى، خەنزۇچە نەشرى، 1953- يىلى، 80-، 81- بەتلەر. چىڭ سۇلۇ «ئۇيغۇرلارنىڭ شىنجاڭدا ياشىغانلىقى توغرىسىدا تەتقىقات»، «غەربىي رايون تارىخ مەجمۇئەسى»، 1- قىسىم، 5- بەتكە كەلتۈرۈلگەن نەقىل.

[171] چېڭ سۇلۇ «ئۇيغۇرلارنىڭ شىنجاڭدا ياشىغانلىقى توغرىسىدا تەتقىقات»، «غەربىي رايون تارىخ مەجمۇئەسى»، بىرىنچى قىسىم، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، خەنزۇچە نەشرى، 1985- يىلى، 5-، 6- بەتلەرگە قاراڭ.

[172] دۇەن ليەنچىن «خەن، ۋەي دەۋرىدىكى دىڭلىڭلار بىلەن شاڭ، جۇ دەۋرىدىكى گۇيفاڭلارنىڭ مۇناسىۋىتى توغرىسىدا»، «غەربىي شىمالنىڭ تارىخ-جۇغراپىيىسى» ژۇرنىلى، خەنزۇچە، 1985- يىلى، 3- سان.

[173] «ئائىلە خۇسۇسىي مۈلۈك ۋە دۆلەتنىڭ كېلىپ چىقىشى»، ئۇيغۇرچە نەشرى، 283- بەت.

[174] دۇەن لیەنچەن «شىمالىي دىلار ۋە جۇڭشەن بەگلىكى»، خېبېي خەلق نەشرىياتى، 1982- يىلى، 6- بەت.

[175] دۇەن لیەنچەن «مەملىكەتىمىزدىكى دىڭلىڭلار ۋە ئۇلارنىڭ شىمالغا يۆتكىلىشى»، «غەربىي شىمال ئۇنىۋېرسىتېتى ئىلمىي ژۇرنىلى»، 1979- يىلى، 4- سان، 84- بەت.

[176] لى سۈڭ، ياڭ ياڭ «هونلارنىڭ كېلىپ چىقىش جايى ئوردۇس يايلىقى توغرىسىدا مۇهاكىمە»، «ئىچكى موڭغۇل پېداگوگىكا ئىنىستىتۇتى ئىلمىي ژۇرنىلى»، خەنزۇچە، 1984- يىلى، 3- سانىغا قاراڭ.

[177] «ئوكيانۇس»، (辞海) مىللەتلەر قىسمى»، خەنزۇچە نەشرى، 1978- يىلى، 86- بەت.

[178] ماركس ««سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى› گە رەددىيە»».

[179] م. گوركىي «ئەدەبىيات نەزەرىيىسى»، تاشكەنت «شەرق هەقىقىتى» نەشرى، IIتوم، 456-، 457- بەتلەر.

[180] «بىلىنىسكى ئەسەرلىرىدىن تاللانما»، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، 1987- يىلى، 183- بەت.

# ئۇيغۇرلار شەرقتە ۋە غەربتە

## غەيرەتجان ئوسمان

شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى 2002 ـ يىل

## ئىككىنچى بۆلۈم

### ئۇيغۇر ئەجدادلىرىنىڭ ئوتتۇرا جۇڭگودىكى پائالىيەتلىرى

### 1. ئۇيغۇر ئەجدادلىرىنىڭ سەددىچىن سېپىلىنى ياساش ئەمگىكىگە قاتناشقانلىقى ھەققىدە

سەددىچىن سېپىلى جۇڭگو مەدەنىيىتىنىڭ گۈل تاجىسى، جۇڭخۇا مىللەتلىرىنىڭ سىمۋولى. ئۇ ئىنتايىن چوڭ، ھەيۋەتلىك ھەم مۇستەھكەم ياسالغان.

سەددىچىن سېپىلىنىڭ ياسىلىشى جەنگو دەۋرى (مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 475 ــ 221ـ يىللار) دە باشلانغان. شۇ چاغلاردا جۇڭگونىڭ شىمالىي قىسمىدا جىددىي ۋە ئېچىنىشلىق مىللىي جەڭگى-جېدەللەر توختىماستىن داۋام قىلىۋاتاتتى. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئوتتۇرا تۈزلەڭلىكتىكى ھەر قايسى بەگلىكلەر بىر-بىرىگە زومىگەرلىك قىلىپ، لەشكەر تۇپلاپ، قالايمىقان يىغىلىق قىلىش ۋەزىيىتى بارلىققا كەلگەنىدى. شۇنىڭ بىلەن ھەرقايسى بەگلىكلەر سىرتقا قارىتا كۈچلۈك دۈشمەندىن مۇداپىئەلىنىش، ئىچكى جەھەتتە ئۆز ھۆكۈمرانلىقىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن ھە دەپ سېپىل سوقۇشقا باشلىغان. يەن، جاۋ، چى بەگلىكلىرى ياسىغان سېپىللارنىڭ خارابىلىرى تاكى ھازىرغا قەدەر ساقلانغان.

دېمەك، سەددىچىن سېپىلى مۇشۇ بەگلىكلەر سوققان سېپىللار ئاساسىدا ھەرقايسى سۇلالىلەر تەرىپىدىن تەدرىجىي بوگۇنكى ھالەتكە كەلتۇرۇلگەن. ئۇنى ۋۇجۇدقا كەلتۇرۇشكە خەنزۇلارنى ئاساس قىلغان جۇڭگودىكى ھەر مىللەت خەلقىنىڭ، جۈملىدىن ئۇيغۇر ئەجدادلىرىنىڭ ئەمگىكى سىڭگەن. ئۇنداقتا بىز تارىخىي ماتېرىياللارغا مۇراجىئەت قىلىپ باقايلى.

1986- يىلى نەشر قىلىنغان «جۇڭگو بۈيۈك ئېنسىكلوپېدىيسى. مىللەتلەر» تومىنىڭ 179- بېتىدە «ئۇيغۇر جۇڭگونىڭ شىمالىي ۋە غەربىي شىمالىدىكى قەدىمكى مىللەتنىڭ نامى»، «ئۇلارنىڭ ئەجدادلىرىنى دىڭلىڭلار (خەن، ۋەي سۇلالىلىرى دەۋرىدە) ياكى دىلار (چۈنچيۇ دەۋرىدىن ئىلگىرى) دىن سۈرۈشتە قىلىشقا بولىدۇ» دېيىلگەن. بۇ يەردە تىلغا ئېلىنغان دىلار جۇڭگودىكى ئوتتۇرا تۈزلەڭلىك رايونىنىڭ شىمالىدا ياشىغان. يۇقىرىقى كىتابنىڭ 92- بېتىدە مۇنداق دېيىلگەن: «دىلار جۇڭگونىڭ شىمالىدىكى قەدىمكى قوۋم... ئۇلار چۈنچيۇ دەۋرىدە ئېگىز-ئۇزۇن دى، قىزىل دى ۋە ئاق دى دېگەن ئۈچ تائىپىگە بۆلۈنگەن.

ئاق دىلار چۈنچيۇ دەۋرىدىن ئىلگىرى ئاساسەن گوبېيۈڭ ئوبلاستى (ھازىرقى شەنشى ئۆلكىسىنىڭ شىمالىي تەرەپلىرى) نىڭ شىمالىي تەرىپىگە تارقالغان. مىلادىيىدىن بۇرۇنقى IV ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا... شەرققە يۆتكىلىپ، ھازىرقى خېبېي ئۆلكىسى شىجياجۇاڭ ئەتراپلىرىغا كەلگەن. شەرققە يۆتكەلگەندىن كېيىنكى ئاق دىلار شيەنيۇ ئۇرۇقى، فېي ئۇرۇقى، گۇ ئۇرۇقى، چوۋيۇ ئۇرۇقى دېگەن تۆت ئۇرۇقداشتىن تەشكىل تاپقان. مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 507- يىلى شيەنيۇ ئۇرۇقى جۇڭشەن بەگلىكىنى قۇرغان. بۇ ئالدىنقى مەزگىللىك جۇڭشەن بەگلىكى بولۇپ، مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 406- يىلى ۋەي بەگلىكىنىڭ بېگى ۋېنخوۋ تەرىپىدىن مۇنقەرز قىلىنغان. مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 381- يىلىنىڭ ئالدى-كەينىدە ‹جۇڭشەن بەگلىكى ئەسلىگە كەلتۈرۈلگەن.› بۇ كېيىنكى جۇڭشەن بەگلىكى بولۇپ... مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 296- يىلى... مۇنقەرز بولغان.»

ئۇلۇغ تارىخچى سىماچيەن يازغان «تارىخىي خاتىرىلەر. جاۋ بەگلىكى تەزكىرىسى» دە جاۋ بەگلىكىنىڭ چېڭخۇ 6- يىلى (مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 369- يىلى) «جۇڭشەن بەگلىكى سەددىچىن سېپىلىنى ياسىغان» دېيىلگەن. ئىلمىي خادىملار كۆپ ئىزدىنىشلەر ئارقىلىق جۇڭشەن بەگلىكى قايتا روناق تاپقان يىللاردا ھەقىقەتەن ئۆز دائىرىسىدە سەددىچىن سېپىلىنى ياساش ئەمگىكىگە قاتناشقانلىقىنى ئىسپاتلاپ چىقتى[1]. بۇ قۇرۇلۇش سۆزسىزكى، كېيىنكى چاغلاردا مۇكەممەللەشكەن ئۇلۇغ سەددىچىن سېپىلىنىڭ ئاساسلىرىدىن بىرى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

جۇڭشەن بەگلىكىنىڭ سەددىچىن سېپىلىنى ياساش ئەمگىكىگە كۆچ چىقارغانلىقى جۇڭخۇا مەدەنىيىتىنى جۇڭگودىكى ھەر مىللەت خەلقىنىڭ ئورتاق ياراتقانلىقىدەك

تارىخىي پاكىتنى يەنىمۇ ئىلگىرىلىگەن ھالدا دەلىللەيدۇ. شۇڭا، ئۇيغۇر ئەجدادلىرىنىڭ بۇ شانلىق تۆھپىسىنى تىلغا ئېلىپ ئالاھىدە ئەسلەش رېئال تارىخىي ئەھمىيەتكە ئىگە.

## 2. جوڭشەن بەگلىكى

ئۇيغۇرلارنىڭ ئەجدادلىرى مىلادىيىدىن بۇرۇنقى XIV ئەسىردە گۇيفاڭ چۈنچيۇ ۋە جەنگو دەۋرلىرىدە «دى» دەپ ئاتالغان. ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى شيەنيۇ قەبىلىسى مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 507- يىلى جوڭشەن (中山国) بەگلىكىنى قۇرغان.

جوڭشەن بەگلىكى جوڭگو تارىخىدا خېلى مۇھىم ئورۇندا تۇرىدۇ. سىماچيەن يازغان «تارىخىي خاتىرىلەر. جاۋ بەگلىكى تەزكىرىسى» دە جوڭشەن بەگلىكىنى دىلارنىڭ ئاق دى قەبىلىسىدىكى شيەنيۇ ئۇرۇقىنىڭ باشلامچى بولۇپ قۇرغانلىقى ئېيتىلغان. شۇڭا، «نەسەبنامە» («世本») دېگەن كىتابتا «جوڭشەن دىلارنىڭ بەگلىكىدۇر» دېيىلگەن. «تارىخىي خاتىرىلەر. جاۋ بەگلىكى تەزكىرىسى» دە «جوڭشەن بەگلىكىنى تۇنجى قېتىم ۋۇگوڭ قۇرغان» دېيىلگەن، ئەمما جوڭشەن بەگلىكىنىڭ بەگلەر قەبرىسىدىن قېزىۋېلىنغان «چاسا چۆگۈندىكى ئويما خەت» تىكى بەگلەرنىڭ شەجەرىسىگە ئاساسلانغاندا، ۋۇگوڭدىن بۇرۇن ۋېن گوڭ دېگەن كىشىنىڭ ئىسمى يېزىلغان. مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 406- يىلى ۋەي بېگى ۋېن خاۋ تەرىپىدىن مۇنقەرز قىلىنغان. مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 381- يىلى ئەتراپىدا «جوڭشەن بەگلىكى قايتىدىن قەد كۆتۈرگەن» بولۇپ، بۇ كېيىنكى شيەنيۇ جوڭشەن بەگلىكى دېيىلگەن ۋە باشقا بەگلىكلەر بىلەن بىللە خانلىق دەپ ئاتالغان، پايتەختى لىڭشوۋ (ھازىرقى خېبېي ئۆلكىسى پىڭشەن ناھىيىسى تەۋەسىدە) بولغان.

جوڭشەن بەگلىكى بۈگۈنكى خېبېي ئۆلكىسى تەۋەسىدە بولۇپ، چېگرىسى شەرقتە خېشۇي دەرياسىغىچە، جەنۇبى بۈگۈنكى يۈڭپىڭغىچە، شىمالى بۈگۈنكى باۋدىڭغىچە دائىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان[2].

1974- يىلى 11- ئايدىن 1978- يىلى 6- ئايغىچە خېبېي ئۆلكىسى پىڭشەن ناھىيىسىنىڭ سەنجى گۇڭشېسىدىكى ئارخېئولوگىيىلىك تەكشۈرۈشتە چۈنچيۇ، جەنگو دەۋرىگە ئائىت چوڭ-كىچىك 30 قەبرە قېزىلدى. قەبرىستانلىق ئىككى ئورۇندا بولۇپ، دەسلەپكى قەدەمدە جوڭشەن بەگلىكى پايتەختىنىڭ ئورنى ۋە شەھەر ئىچىدىكى خارابە ئىزلىرى تەكشۈرۈلدى[3]. تەكشۈرۈش داۋامىدا 10 مىڭدىن ئارتۇق قىممەتلىك مەدەنىيەت يادىكارلىقى قېزىۋېلىنغان[4]. بولۇپمۇ ئۇنىڭ ئىچىدىكى ئۈچ دانە مىس جابدۇقىقا ئويۇلغان

خەتلەر جۇڭشەن بەگلىكىگە ئائىت يازما خاتىرىلەرنى تولۇقلاشتا قىممەتلىك ماتېرىيال بولۇپ قالغۇسى.

جۇڭشەن بەگلىكىنىڭ قۇرۇلۇشى ئوتتۇرا تۈزلەڭلىكتىكى دىلارنىڭ سىنىپىي جەمئىيەتكە كىرگەنلىكىدىن دېرەك بېرەتتى. بۇ بەگلىكنىڭ ئەسكەرلىرى ئۇرۇشتا تۆمۈر قوراللارنى ئىشلەتكەن.

ئۇلار ئاساسەن دېھقانچىلىق بىلەن شۇغۇللانغان، ئارخېئولوگىيىلىك قېزىشلاردا تېپىلغان مىس ئەسۋابلاردىن قارىغاندا جۇڭشەن بەگلىكىدە «بەگلىك گىربىي» بولغانلىقىنى بىلىۋېلىشقا بولىدۇ. «تارىخىي خاتىرىلەر. جاۋ بەگلىكى تەزكىرىسى» دە، جاۋ بەگلىكىنىڭ جىڭفۇ 6- يىلى «جۇڭشەن بەگلىكى سەددىچىن سېپىلىنى ياساشقا قاتناشقان» دېيىلگەن. بۇ بەگلىكلەر خەنزۇ يېزىقىنى قوللانغان.

جۇڭشەن بەگلىكىنىڭ قەبرىستانلىقىنى قېزىش جەريانىدا شۇ نەرسە ئايان بولدىكى، يەنىلا مىللىي مەدەنىيەتنىڭ ئالاھىدىلىكلىرى ئۆز ئىپادىسىنى تاپماي قويمىغان. مەسىلەن، قەبرىلەردىن تاغ (山) خېتى شەكلىدە ياسالغان مىس ئەسۋابلار تېپىلغان. قۇرۇلۇشلارنىڭ ئۆگزىسىنىڭ چوققىسىدا تاغ شەكلىدىكى ئومۇرتقا كاھىشى بار. ئىككى چوڭ قەبرىدىن چېدىر جازىسى ۋە چېدىر ئىچىدە ئىشلىتىلىدىغان لاۋازىمەتلىك بۇيۇملار چىققان. ئېلىپ يۈرۈشكە ئەپلىك بۇ لاۋازىمەتلىكلەر جۇڭگونىڭ شىمالىدىكى مىللەتلەرنىڭ چارۋىچىلىق تۇرمۇشىنى ئەسلىتىدۇ. بۇنىڭدىن جۇڭگونىڭ ھەر قايسى مىللەتلەرنىڭ جۇڭگوسى ئىكەنلىكىنى يەنىمۇ ئىلگىرىلىگەن ھالدا چۈشىنىۋالالايمىز.

### 3. يۈەن سۇلالىسى دەۋرىدىكى ئۇيغۇرلار ۋە ئۇلارنىڭ مەدەنىيىتى

#### 1) قىسقىچە چۈشەنچە

موڭغۇل قەبىلىلىرى ئەسلىي چارۋىچىلىقنى ئاساس قىلغان ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللىنىدىغان قەدىمكى مىللەتلەرنىڭ بىرى.

مىلادىيە XII ئەسىرلەردە سەددىچىن سېپىلىنىڭ شىمالى، بايقال كۆلىنىڭ جەنۇبى، شەرقىي تەرەپتە چوڭ ھىنگان (شىڭئەنلىڭ)، غەرب تەرەپتە ئالتاي تاغلىرىغىچە بولغان

كەڭ كەتكەن يەرلەرگە نۇرغۇن موڭغۇل قەبىلىلىرى جايلاشقان. XII ئەسىرنىڭ ئاخىرى XIII ئەسىرنىڭ دەسلەپكى چاغلىرىدا بىرلىككە كېلىش موڭغۇل قەبىلىلىرى ئۈچۈن ئىنتايىن جىددىي مەسىلە بولۇپ قالغان.

بىرلىككە كەلگەن موڭغۇل دۆلىتىنى قۇرۇشتا چىڭگىزخان (1162 ــ 1227) مۇھىم رول ئوينىغان. 1206- يىلى موڭغۇللار چىڭگىزخان تەرىپىدىن بىرلىككە كەلتۈرۈلۈپ، موڭغۇل دۆلىتىنى قۇرغان چىڭگىزخان بۇ دۆلەتكە ئۇلۇغ خاقان بولغان. چىڭگىزخان موڭغۇل دۆلىتىنى قۇرۇش بىلەنلا قالماستىن، بەلكى كېيىنچە ئاسىيادىكى كۆپلىگەن رايونلارنى ئۆز ھۆكۈمرانلىقى ئاستىغا ئالغان ھەم ئۆمرىنىڭ ئاخىرىدا بۇ رايونلارنى تۆت ئوغلىغا بۆلۈپ بەرگەن.

چىڭگىزخاننىڭ كىچىك ئوغلى تولۇي (؟ ــ 1233) گە ئەسلىدىكى موڭغۇل زېمىنلىرى سۇيۇرغال قىلىنغان، ئۇنىڭ ئەۋلادلىرى ئوتتۇرا تۈزلەڭلىك رايونلىرىنى بىرلىككە كەلتۈرگەن، تولۇينىڭ ئوغلى قۇبىلاي (1260 ــ 1294) خانلىق تەختىگە چىقىپ، 1271- يىلى دۆلەت نامىنى «يۈەن، (元) گە ئۆزگەرتىپ، پايتەختىنى خان بالىق (بۈگۈنكى بېيجىڭ) قا كۆچۈرۈپ كەلگەن. 1279- يىلى موڭغۇللار جەنۇبىي سۇڭ سۇلالىسى (1127 ــ 1279) نى يوقاتقان. موڭغۇل ھۆكۈمرانلىرى يەنە چاۋشيەن، ياپونىيىگە يۈرۈش قىلىپ، جەنۇبىتا بېرما، ھىندونېزىيە، گاۋاي قاتارلىق جايلارنى ئىگىلىگەن. يېرىم ئەسىردىن كۆپرەك ۋاقىت ئىچىدە، دۇنيا تارىخىدا مىسلى كۆرۈلۈپ باقمىغان چوڭ ئىمپېرىيە بولۇپ شەكىللەنگەن[5]، [6]، [7].

2) ئۇيغۇرلارنىڭ يۈەن سۇلالىسىنىڭ مەدەنىيىتىگە قوشقان تۆھپىسى ھەققىدە قىسقىچە چۈشەنچە

ئۇيغۇرلار موڭغۇل ــ يۈەن سۇلالىسىنىڭ شەكىللىنىشىگە ئۇلۇغ، ئۆچمەس تۆھپىلەرنى قوشقان خەلقلەرنىڭ بىرى.

ئۇيغۇرلار بىلەن موڭغۇللارنىڭ مۇناسىۋىتى قەدىمكى دەۋرلەردىلا باشلانغان.

موڭغۇللار توغرىسىدىكى ئەڭ دەسلەپكى يازما مەلۇمات «تاڭنامە» (« 唐书») دە يېزىلغان بولۇپ، شۇ ۋاقىتلاردا ئۇلار «موغۇل شىرۋى» (蒙兀室韦) دەپ ئاتالغان. ئۇلار شىرۋى قەبىلىلىرى ئىتتىپاقىنىڭ ئەزاسى بولۇش سۈپىتى بىلەن جۇڭگونىڭ شەرقىي شىمالىي رايونىدىكى ئېرگۇنا دەرياسى ۋادىسىدا كۆچمەن چارۋىچىلىق بىلەن شۇغۇللانغان. مىلادىيە 647- يىلى ئۇيغۇر قەبىلىلىرىنىڭ باشلىقى تۇمىت شىمالدىكى كۆچمەن قەبىلىلەر

رايونىدا تۇتۇق-ئايماق قاتارلىق ئاپپاراتلارنى تەسىس قىلغاندا، شىرۋىي قەبىلىسىدە راۋلىي تۇتۇق مەھكىمىسى (饶乐都督府) تەسىس قىلىنغان. ئۇيغۇرلار ئورقۇن دەرياسى ۋادىسىدا خانلىق قۇرغان شىرۋىلار ئۇيغۇر خانلىقىغا بېقىنغان[8]. مانا مۇشۇ ۋاقىتتىن باشلاپلا ئۇيغۇرلار بىلەن موڭغۇللار خىلمۇخىل ئالاقىدە بولغان. «ئىككى مىللەت خەلقى دائىم سودا ئالاقىسى قىلىپ تۇرغان، موڭغۇللار ناھايىتى بۇرۇنلا قەدىمكى ئۇيغۇر يېزىقىغا قىزىققان»[9].

شىنجاڭ رايونى موڭغۇل ئاقسۆڭەكلىرىنىڭ ھۆكۈمرانلىقىغا ئۆتۈشتىن (1209- يىلىدىن) بۇرۇنلا غەربىي لياۋ (قىتانلار) ئاق سۆڭەكلىرىنىڭ ھۆكۈمرانلىقى (1211 ــ 1225) دا ئىدى. ئۇيغۇرلار رايونى غەربىي لياۋ دۆلىتىنىڭ بىۋاسىتە باشقۇرۇشىدا بولغان[10]، ئەمما ئۇلار باج-سېلىق ئېلىش بىلەنلا قانائەتلىنەتتى. نايمان قەبىلىسىمۇ غەربىي لياۋغا قارام ئىدى. مەيلى غەربىي لياۋ (قىتان) لار بولسۇن، مەيلى نايمانلار بولسۇن بۇلارنىڭ ھەممىسى ئۇيغۇر يېزىقىنى ئىشلىتەتتى. ئۇيغۇر زىيالىسى «قارايىغاچ بۇيرۇق» غەربىي قىتان خاقانىنىڭ ئوغلىنىڭ ئۇستازلىقىغا تەكلىپ قىلىنغان. موڭغۇل ئىستېلاسىدىن كېيىن، يەنە شاھزادىلەرگە ئۇستاز بولغان، ئۇيغۇر ھەرپلىرى بىلەن موڭغۇل تىلىنى خاتىرىلىگەن»[11]. «نايمان قەبىلىسى ئالتاي تاغ تىزمىلىرى بىلەن خانگاي تېغى ئوتتۇرىسىدا ياشايتتى. ئۇلار ئۆز ئەتراپىدىكى رايونلارنىڭ، بولۇپمۇ شۇ ۋاقىتتا مەدەنىيىتى تەرەققىي تاپقان رايونلارنىڭ، بولۇپمۇ شۇ ۋاقىتتا مەدەنىيىتى تەرەققىي تاپقان ئۇيغۇرلارنىڭ تەسىرىگە ئۇچراپ، موڭغۇل يايلىقىدىكى كۆچمەن چارۋىچى قەبىلىلەر ئىچىدە ھەممىدىن بۇرۇن يېزىق ئىشلەتكەنىدى. ئۇلار ئىشلەتكەن يېزىق قەدىمكى ئۇيغۇر يېزىقى ئىدى[12]، نايمان خانى بارگاھىدا بىر قىسىم ئۇيغۇر زىيالىيلىرى خىزمەت قىلاتتى. مەسىلەن، تايان خان (كۈنخان) ئۇيغۇر دانىشمىنى تاتاتۇڭانى دۆلەت ئۇستازى قىلىپ، ئۇنىڭغا ئوردىنىڭ چوڭ تامغىسىنى تۇتقۇزۇپ، ئەلنى باشقۇرۇش خىزمىتىگە ياردەملىشىشكە تەيىنلىگەن.

تاتاتۇڭا چىڭگىزخاننىڭ ئوردىسىغىمۇ تەكلىپ قىلىنغان، شاھزادە-بەگزادىلەرنى ئوقۇتقان. ئەينى چاغدا، تاتاتۇڭا موڭغۇل ئاقسۆڭەكلىرى جۈملىدىن شاھزادە، بەگزادىلەردىن قارا يىغاچ بۇيرۇق (撒吉思)، سەككىز (岳磷帖穆尔) يۇرۇڭ تۆمۈر (哈刺亦哈赤北鲁)، سىبان (昔班)، مىڭسەرس (孟速思) قاتارلىقلارمۇ بەگ-تۆرىلەرنى ئوقۇتۇش خىزمىتىنى ئۈستىگە ئالغان[13].

چىڭگىزخان باش كۆتۈرۈپ چىققاندىن كېيىن يېزىق جەھەتتىلا ئۇيغۇرلارنىڭ ياردىمىگە موھتاج بولۇپ قالماستىن، بەلكى ئۇيغۇرلارنىڭ دۆلەتنى ئىدارە قىلىش، قانۇن-قائىدە (ياساق) لىرىدىنمۇ پايدىلانغان. مەسىلەن، ئۇيغۇرلاردىن قارا يىغاچ بۇيرۇق دارۇغاچىلىققا [14](断事官) بەلگىلەنگەن. موڭغۇللارنىڭ دەسلەپكى دەۋرلىرىدە ئۇيغۇر ھەربىي ئالىمى يۇرۇڭ تۆمۈر[15]، سىياسىيونى بۇرۇل قايا[16]لار مۇھىم رول ئوينىغان.

«يۈرۈك تۆمۈر، سىبان، مىڭسەرس ۋە بۇرۇل قايالار تېمۇگې-ئوتچىگىن (1168 ــ 1246)، ئۆگداي (1186 ــ 1241)، تۇلۇي (؟ ــ 1233) لەرگە بۆلۈنۈپ خىزمەت قىلغان، ئۇلار بەزىدە بەگزادىلەرنى تەربىيىلىگەن، بەزىدە شەھەرلەرنىڭ باج ئىشلىرىنى باشقۇرغان. بۇنىڭدىن باشقا يەنە بىر تۈركۈم ئۇيغۇرلار خاقان ۋە شاھزادىلەرنىڭ ئەڭ يېقىن كىشىسى بولۇپ قالغان. ھەربىي، سىياسىي، مالىيە، ئەدلىيە قاتارلىق ھەرقايسى ساھەلەرنىڭ يېزىق-كاتىبات خىزمەتلىرىنى دائىم ئۇلار ئۈستىگە ئېلىپ ئىشلىگەن. بۇلارنىڭ ئىچىدە بەزىلەر مۇشۇنداق سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن ئوردىدا مۇھىم خىزمەتلەرگە قويۇلغان، بەزى ئۇيغۇرلار موڭغۇل، خەنزۇ، تىبەت، سانسكرىت تىلىنى پىششىق بىلىدىغان تەرجىمانلاردىن ئىدى. ‹بارلىق كىتاب-ھۆججەتلەرنى تەرجىمە قىلىپ، بېسىپ چىقىرىدىغان› موڭغۇللارنىڭ دارىلئۇلۇم (汉林院) نى باشقۇراتتى، ئۇلار ئاساسلىقى دارىلئۇلۇمنىڭ ئاكادېمىك-ئەللامەلىك قاتارلىق خىزمەتلىرىنى ئۈستىگە ئالغان. ئۇنىڭ ئىچىدە ‹جېنگۇەن يىللىرىدىكى مۇھىم ھۆججەتلەر› (贞观政要)، ‹ئەلنى ئىدارە قىلىشقا پايدىلىق ئومۇمىي ئۆرنەكلەر› (资治通鉴) قاتارلىق خەنزۇچە كىتابلارنى موڭغۇلچىغا تەرجىمە قىلغان، بەزى موڭغۇلچە ‹ياساق› (قانۇن) لارنى خەنزۇچە تەرجىمە قىلغان. ئۇيغۇر راھىبلىرى سانسكرىت، تۈبۈت، خەنزۇ تىللىرىدىكى نوم-سۇترالارنى خەنزۇچىغا تەرجىمە قىلغان. ‹لياۋ تارىخى› ‹(辽史)، ‹جىن دۆلىتى تارىخى› ‹(金史)، يۈەن سۇلالىسىنىڭ ئوردا تارىخى قاتارلىقلارنى تۈزۈش، تەھرىرلەش قىلىش خىزمەتلىرىنىڭ ھەممىسىگە ئۇيغۇرلار قاتناشقان»[17].

موڭغۇل شاھزادە-بەگزادىلىرىنى ئوقۇتقان مۇئەللىملەر، موڭغۇل ھۆكۈمرانلىرىنىڭ دۆلەتنى باشقۇرۇش، خەلقنى تەرتىپكە سېلىشىغا ياردەملەشكەن ئەمەلدارلار كېيىنچە يۈەن دەۋرىگە كەلگەندە ئۆز رولىنى ياخشى جارى قىلدۇرغان، ئۇلار ۋە ئۇلارنىڭ پەرزەنتلىرى ئارىسىدىن سىياسىي، مەدەنىيەت، ئىلىم-پەن، ئەدەبىيات-سەنئەت ساھەلىرىدە نام چىقارغانلار ناھايىتى كۆپ بولغان. ھەقىقەتەن ئۇيغۇرلاردىن «مۆتىۋەرلەر ۋە بىلىملىكلەر بەك كۆپ ئىدى»[18] دېمەك، ئەينى چاغدىكى كىتابلارغا پۈتۈلگىنىدەك: «ئۇلار (يۈەن دەۋرىدىكى موڭغۇل، ئۇيغۇر ۋە باشقا مۇسۇلمان مىللەتلەر كۆزدە تۇتۇلىدۇ ــ نەقىل كەلتۈرگۈچىدىن) يۇيۇنۇپ، پاكىز بولۇپ، ھۈزۈرلىنىشاتتى، مەنپەئەتتىن بەھرىمەن بولۇشاتتى، دۆلەت ئىچىدە ئەمەلدار بولمىغانلىرى يوق ئىدى» دېگەن ئەھۋالنى ئۇيغۇرلارغىمۇ تەتبىقلاشقا بولىدۇ.

موڭغۇللارنىڭ ئىچكىرى ئۆلكىلەرگە ھۆكۈمرانلىق قىلىشىغا ئەگىشىپ، ئۇلار بىلەن بىرگە ئۇيغۇرلاردىن بىر تۈركۈم ئەمەلدارلار، ئۆلىما-زىيالىيلارلا ئۇ يەرلەرگە بېرىپ، ئەمەل تۇتۇپ، ئىلمىي ئىجادىيەت بىلەن شۇغۇللىنىپ قالماستىن، بەلكى ئۇيغۇرلاردىن «ئۇرۇش قالايمىقانچىلىقى قاتارلىق سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن زور بىر تۈركۈم كىشىلەر گەنسۇ، شەنشى قاتارلىق يەرلەرگە كۆچۈپ بارغان. نەنياڭ، شاڭگاڭ، ۋۇمىڭ قاتارلىق يەرلەرنىڭ

ھەممىسىدە ئۇيغۇر ئەسكەرلىرى ۋە دېھقانلار تۇرغان ياكى ئېكىنچىلىك بىلەن شۇغۇللانغان، ئۇيغۇرلارنىڭ كېۋەز، تاۋۇز، بېدە تېرىش، ئۈزۈم ئۆستۈرۈش ۋە هاراق ئېچىتىش تەجرىبىسى يەن سۇلالىسى دەۋرىدە ئىچكى ئۆلكىلەرگە تارقالغان ھەم بۇ دەۋردە بىرقەدەر ئومۇملاشقان.

3) سىياسي، مەدەنىيەت ۋە ھەربىي ئىشلار جەھەتتە

ئۇيغۇرلارنىڭ موڭغۇللارغا مەدەنىيەت-يېزىق جەھەتتىمۇ ياردىمى ئاز بولمىغان. بۇ جەھەتتە سۆز بولغاندا ئەڭ دەسلەپتە ئۇيغۇرلارنىڭ ئۇلۇغ ئالىمى، پېداگوگ ۋە يېزىقشۇناس تاتاتۇڭانى تىلغا ئېلىشقا توغرا كېلىدۇ.

تاتاتۇڭا 塔塔統啊 قوچو ئۇيغۇرلىرىدىن بولۇپ[19]، دادىسى ئۇيغۇرلارنىڭ قەدىمىي ئەجدادى توڭا ئالىپ ئەرنىڭ نامىنى يادلاپ تۇرۇش ئۈچۈن بالىسىغا قاپلانغا ئوخشاش كۈچلۈك، باتۇر ئادەم» دېگەن «توڭا» دېگەن ئىسمىنى قويغان[20]. ئۇ يۈكسەك قابىلىيەتلىك بولۇپ، چىڭگىزخان شەرقنى ئىستېلا قىلىپ غەربكە يۈرۈش قىلىۋاتقان ۋە موڭغۇللارنىڭ ھەر قايسى قەبىلىلىرىنى بىرلىككە كەلتۈرۈۋاتقان دەۋردە ياشىغان. شۇ چاغدا ئەمدىلا باش كۆتۈرۈۋاتقان موڭغۇللارنىڭ تېخى ئۆز يېزىقى يوق ئىدى. بەزى موڭغۇل قەبىلىلىرى ئۆزلىرىگە قوشنا بولغان غەربىي رايوندىكى ئۇيغۇر زىيالىيلىرىنى تەكلىپ قىلىپ قەلەم خىزمىتىگە قويغان[21]. تاتاتۇڭا ئاددىي خەلق ئىچىدىن چىققان «ئەقىللىق، سۆزمەن»[22] كىشى ئىدى، ئۇ ئۇيغۇر تىلىنى پىششىق بىلگەندىن تاشقىرى موڭغۇل تىلىنىمۇ بىلەتتى. شۇڭا، نايمان قەبىلىسى ئۇنى مۇھىم خىزمەتكە تەكلىپ قىلغان. چىڭگىزخان ئەسكەر تارتىپ نايمان قەبىلىسىنى بويسۇندۇرغاندا، تاتاتۇڭا چىڭگىزخانغا تەۋە بولغان.

چىڭگىزخان دەسلەپتە، تاتاتۇڭا باشقۇرۇۋاتقان خەزىنە تامغىسىنىڭ نېمىگە ئىشلىتىلىدىغانلىقىنى چۈشەنمىگەندە، تاتاتۇڭا بۇنى ئىزاھلاپ «پۇل سەرپ قىلىپ، ئاشلىق سېتىۋېلىش، ئىختىساسلىق كىشىلەرنى ئىشقا قويۇش يولىنى تۇتقاندا، ھەممە ئىشنى ئاقتۇرغىلى بولىدۇ، (بۇ ئىشەنچلىك بولىدۇ) باشقىلارنىڭ ئىشەنچىسىگىمۇ ئېرىشكىلى بولىدۇ» دېگەن[23]. چىڭگىزخان بۇ ئىشنى ئورۇنلۇق دەپ بىلگەن ۋە شۇنىڭدىن ئېتىبارەن، يارلىق چىقىرىشتا تامغا ئىشلىتىدىغان بولغان، تاتاتۇڭانى يەنىلا تامغا تۇتقۇچى ئەمەلدارى قىلىپ بەلگىلىگەن[24].

بىر كۈنى چىڭگىزخان تاتاتۇڭادىن، ئۇيغۇر يېزىقىنى پىششىق بىلەمسىز، دەپ سورىغاندا، تاتاتۇڭا كەمتەرلىك قىلىپ تۇرمايلا، ئەينەن جاۋاب بەرگەن. چىڭگىزخان ئۇنى موڭغۇل

تىلىنى ئۇيغۇر يېزىقى بىلەن يېزىشقا بۇيرۇغان. بۇ سۆز، ئېيتىماققا ئاسان بولغان بىلەن، ئەمەلىيەتتە، تاتاتۇڭادىن موڭغۇل يېزىقىنى ئىجاد قىلىشنى تەلەپ قىلغانلىق ئىدى، بۇ ھەقىقەتەنمۇ ئاددىي ئىش ئەمەس ئىدى. لېكىن، تاتاتۇڭا بۇ ۋەزىپىنى قوبۇل قىلغان. ئۇ ئۆزىنىڭ ئۇيغۇر يېزىقى ھەققىدىكى چوڭقۇر مەلۇماتى بىلەن موڭغۇل تىلى ھەققىدىكى مول بىلىمىگە، ئەقىل-پاراستى ۋە بېرىلىپ ئۆگىنىش روھىغا تايىنىپ، ئاخىر ئۇيغۇرچە ھەرپ ئاساسىدىكى موڭغۇل ئېلىپبەلىك يېزىقىنى ئىجاد قىلغان. يۇقىرىدىن تۆۋەنگە قوشۇپ يېزىلىدىغان، قۇرلىرى سولدىن ئوڭغا قاراپ باشلىنىدىغان بۇ يېزىق موڭغۇل مىللىتى ئارىسىدا ناھايىتى تېزلا ئومۇملاشقان. «شۇنىڭدىن باشلاپ موڭغۇللار... يېزىق قوللىنىپ، ‹يېزىق يوق› دېگەن قالپاقنى چۆرۈپ تاشلىغان»[25].

موڭغۇللارنىڭ ئۆز مىللىي يېزىقى دۇنياغا كەلگەندىن كېيىن، چىڭگىزخان تاتاتۇڭاغا تېخىمۇ ئىشەنگەن ھەم ئاقسۆڭەكلەر پەرزەنتلىرىگە، جۈملىدىن ئۆز ئوغلىغا تاتاتۇڭادىن مەدەنىيەت بىلىملىرىنى ئۆگىنىش توغرىسىدا بۇيرۇق چۈشۈرگەن. ئۇلار «ئۇزاق ئۆتمەيلا ئۆگىنىۋالغان»[26]. شۇنى ئېيتىشقا بولىدۇكى، تاتاتۇڭا موڭغۇل مىللىتى ئۈچۈن تۇنجى تۇركۇمدىكى زىيالىيلارنى يېتىشتۈرگەن[27].

تاتاتۇڭا ئىجاد قىلغان موڭغۇل يېزىقى موڭغۇللارنىڭ سىياسىي، ئىقتىسادىي ۋە ھەربىي ئىشلىرى تەرەققىياتىنىڭ ئېھتىياجىغا ئۇيغۇنلاشتى. چىڭگىزخان شۇنىڭدىن ئېتىبارەن، يارلىقلارنى يازما شەكىلدە چىقىرىدىغان بولدى. «يارلىقلارنىڭ ھەممىسىگە تاتاتۇڭا تامغىسىنى باساتتى[28]»، موڭغۇل ئەمەلدارلىرى نوپۇس تىزىملاش، ئەنزىلەرنى خاتىرىلەش، پەرمانلارنى يېزىش ئىشلىرىدا يېزىق قوللىنىدىغان بولدى؛ موڭغۇل قوشۇنلىرى ئىچىدە «پۈتۈكچى» يەنى كاتىپ قويۇلدى. موڭغۇللار ئىپتىدائىي جەمئىيەتتىن بىراقلا مەدەنىيەتلىك جەمئىيەتكە قەدەم قويدى. موڭغۇل مىللىتىنىڭ تارىخى، ئەدەبىي جەھەتتىكى بۈيۈك ئۆلمەس ئەسىرى «موڭغۇللارنىڭ مەخپىي تارىخى» تاتاتۇڭا موڭغۇل يېزىقىنى ئىجاد قىلىپ 30 يىلدىن كېيىن، يازما شەكىلدە مەيدانغا كەلدى.

كېيىن، «خان ئۇستازى» باسپا يۈەن سۇلالىسىنىڭ خاقانى قۇبلاينىڭ تەكلىپىگە بىنائەن، موڭغۇل يېڭى يېزىقىنى (كېيىنكىلەر «باسپا يېزىقى» دەپ ئاتىغان) ئىجاد قىلدى، ئەمما بۇ «باسپا يېزىقى» يۈەن سۇلالىسى ئەمەلدارلىرى ئارىسىدا بىر مەزگىل ئىشلىتىلىپلا، ئۈن-تىنسىز يوقالدى، ۋەھالەنكى، تاتاتۇڭا ئىجاد قىلغان موڭغۇل يېزىقى كېيىنكىلەرنىڭ ئىسلاھاتىنى بېشىدىن كەچۈرۈپ، تېخىمۇ مۇكەممەللەشتى. شۇڭا، ئۇ موڭغۇللار تەرىپىدىن تا ھازىرغىچە ئىشلىتىلىپ كېلىنمەكتە.

دېمەك، تاتاتۇڭا موڭغۇللار ئۈچۈن ئەبەدىي ئۆچمەس، ئۇلۇغ ئىشلارنى قىلىپ بەرگەن. چىڭگىزخان موڭغۇللارنى بىرلىككە كەلتۈرۈش، دۆلەت قۇرۇش جەھەتتە قانداق ئۇلۇغ ئادەم

بولسا، تاتاتوڭامۇ ئۇلار ئۈچۈن يېزىق يارىتىپ، بىر مىللەتنى مەدەنىيەتلىك ــ يېزىققا ئىگە مىللەتكە ئايلاندۇرۇشتىكى تۆھپىسى بىلەن خۇددى شۇنداق ئۇلۇغ ئەربابتۇر[29].

لىيەن شىشيەن (廉希宪) نىڭ بوۋىسى ۋە دادىسى قوچو ئىدىقۇت ئۇيغۇرلىرىنىڭ ۋەزىر-ۋۇزەرالىرىنىڭ ئەۋلادلىرىدىن ئىدى. ئۇنىڭ دادىسى بۇرۇلقايا (بولادقايا- دەپ ترانستكرىپسىيە بەرگەن ماتېرىياللارمۇ بار) بارچۇق ئارتتېكىنگە ئەگىشىپ، چىڭگىزخانغا بەيئەت قىلغان ھەم چىڭگىزخاننىڭ مۇھاپىزەتچىسى بولغان. يۇەن تەيزۇڭ (Okudei) دەۋرىدە يەنجىڭ (ھازىرقى بېيجىڭ) جېندىڭدا ئەمەلدار بولغان. لىيەن شىشيەن تۇغۇلغان چاغدا دادىسى «لىيەن» (廉) يەنى پاك، دىيانەتلىك دېگەن ئۇنۋانى بار باشلىق ئىكەن. شۇنىڭ بىلەن ئوغلىغا ئۆز ئەمەل نامى «لىيەن» نى فامىلە قىلىپ قويغان.

لىيەن شىشيەن 19 يېشىدىن باشلاپلا سىياسىي سەھنىگە چىققان. ئۇ قۇبلاي بىلەن بىرگە ئىشلىگەن. 1259- يىلى موڭكى خان جەنۇبىي سۇڭ سۇلالىسى بىلەن ئۇرۇشۇۋاتقاندا قازا تاپقان. بىرگە خىزمەت قىلىپ يۈرگەن قۇبلاينىڭ تالانتلىق ئادەم ئىكەنلىكىنى تونۇپ يەتكەن لىيەن شىشيەن دەرھال ئۇنى خاقانلىق تەختىگە چىقىشقا دالالەت قىلغان. لىيەن شىشيەن قاتارلىقلارنىڭ مەسلىھەت بېرىشى ۋە زور كۈچ بىلەن قوللىشى ئارقىسىدا قۇبلاي خاقانلىق تەختىگە ئولتۇرغان. بۇ يۇەن سۇلالىسىنىڭ قۇرۇلغانلىقى ئىدى. ئۇزۇن ئۆتمەي لىيەن شىشيەن لىيۇتەيپىڭ، قۇرۇلقاي، قۇندۇقاي، ئارانىدار قاتارلىقلارنىڭ توپىلىڭىنى بېسىقتۇرۇپ، قۇبلاينىڭ ئورنىنى مۇستەھكەملەشكە ياردەملەشكەن. بۇ خىزمەتلىرى ئۈچۈن دىۋان ئوڭ قول ۋەزىرى، قوشۇمچە مەمۇرىي ئىشلار ۋەزىرى بولغان. 1262- يىلى ئوردا مىرزا دىۋان مۇئەككىلى قىلىپ ئۆستۈرۈلگەن. 1271- يىلى قۇبلاي خان بىلەن پىكىر ئىختىلاپى تۇغۇلغانلىقى ئۈچۈن ئۆزلۈكىدىن خىزمىتىدىن ئايرىلغان. 1274- يىلى قۇبلاي خان قايتا لىيەن شىشيەننى بېيجىڭ مەمۇرىي مىرزا دىۋان مۇئەككىلى قىلىپ تەيىنلىگەن. 1275- يىلى قۇبلاي قوشۇنلىرى جياڭنەننى ئىگىلىگەن چاغدا يېڭى رايوننى تەرتىپكە سېلىش ئۈچۈن قۇبلاي يەنە لىيەن شىشيەننى جياڭنەن مەمۇرىي مىرزا دىۋان مۇئەككەللىكىگە بەلگىلىگەن. 1277- يىلى كېسەل بولۇپ قېلىپ پايتەختكە قايتقان، 1279- يىلى يازدا يۇەن سۇلالىسىنىڭ باش ۋەزىرلىكىگە ئۆستۈرۈلگەن. بىراق، كېسەللىك سەۋەبىدىن خىزمەتنى داۋاملاشتۇرالماي 1280- يىلى ئالەمدىن ئۆتكەن.

لىيەن شىشيەننىڭ تارىخىي تۆھپىسى ئالدى بىلەن موڭغۇل ئىمپېرىيىسىنىڭ خاقانلىق ئورنىنى كىمگە ئىگىلىتىش مەسىلىسىدە ئىپادىلىنىدۇ. موڭكى خان (1209-1259) ۋاپات بولغاندىن كېيىن ئۇنىڭ ئىككى ئىنىسى ــ ئارىخ بۆكە (؟ ــ 1266) بىلەن قۇبلاي ئارىسىدا خاقانلىق ئورنىغا ۋارىسلىق قىلىش مەسىلىسىدە جىددىي تالاش-تارتىش يۈز بەرگەن. بۇ ئورۇنغا كىم ۋارىسلىق قىلىش، بۇ ئۇلارنىڭ شەخسى ئىشى بولۇپلا قالماستىن، بەلكى بۇ ئىمپېرىيىنىڭ سىياسىي، ئىقتىسادىي ۋە مەدەنىيىتىگە، شۇنداقلا تارىخنىڭ

تەرەققىيات يۈزلىنىشىگە ھەل قىلغۇچ تەسىر كۆرسىتىدىغان زور ھالقىلىق مەسىلە ئىدى. سەۋەب، ئارىخ بۆكە چارۋىچىلىق ئەنئەنىسىدە چىڭ تۇرۇپ، يايلاق ئىقتىسادىنى ئاساس قىلغان ئىمپېراتورلۇقنى قۇرغانىدى. قۇبلاي بولسا ئۇزۇن مۇددەت جۇڭگونىڭ ئوتتۇرا تۈزلەڭلىك رايونلىرىدا خىزمەت قىلغاچقا، بۇ رايونلارنىڭ ئىقتىساد، سىياسەت ۋە مەدەنىيىتىنى ئوبدان بىلگەنلىكى ۋە ئۇنىڭ ئەھمىيىتىنى چۈشەنگەنلىكى ئۈچۈن زور كۈچ بىلەن راۋاجلاندۇرغان. ئارىخ بۆكە مۇتەئەسسىپ كۈچلەرگە ۋەكىللىك قىلسا، قۇبلاي ئىلغار، تەرەققىيپەرۋەر كۈچلەرگە ۋەكىللىك قىلاتتى. مانا مۇشۇنداق ئەھۋاللارنى ئالدىن سېزىپ، تارىخىي تەرەققىياتنىڭ يۈزلىنىشىنى كۆزەتكەن ئۇيغۇر سىياسىيونى لىيەن شىشيەن باشتىلا ناھايىتى ئېنىق ھالدا قۇبلاينىڭ ۋارىسلىق ئورنىنى ئېتىراپ قىلدى ۋە قەتئىي ھالدا ئۇ تەرەپتە[30] تۇرۇپ ھەم تەختكە ئولتۇرۇشىنىڭ بىر قاتار چارە-تەدبىرلىرىنى كۆرسىتىپ، ئەقىل ئۆگەتكەنىدى. دېمەك، قۇبلاي باش بولۇپ قۇرغان يۈەن سۇلالىسى (1279-1368) نىڭ جۇڭگودىكى بىر ئورتودوكسال — (正统) يەنى ۋارىسلىق ئىمپېرىيە دەپ ھەقىقىي يوسۇندا ئېتىراپ قىلىنىشىدا، لىيەن شىشيەننىڭ بىر كىشىلىك ھەسسىسى بار ئىدى، ئەلۋەتتە.

لىيەن شىشيەن ھەقىقەت ئالدىدا خاقانلار ۋە پۇقرالارغا ئوخشاش مۇئامىلىلىك ئىدى. ئۇ ھۆكۈمرانلارنىڭ خاتالىقىنىمۇ دادىل تەنقىد قىلاتتى. ھەتتا قۇبلاي خان بىلەنمۇ بىرقانچە قېتىم پىكىردە بىرلىككە كېلەلمىسىمۇ قورقۇپ قالمىغان. كېيىنكى كۈنلەردە لىيەن شىشيەننىڭ بىر قاتار ئورۇنلۇق پىكىرلىرى يۈەن ئوردىسىدا تەكشۈرۈش تۈزۈمى بولۇپ قالغان. ئۇ كۆپ قېتىم ئۆزىنىڭ توغرا تەشەببۇسلىرىنى ئوتتۇرىغا قويغاچقا، بۇلار يۈەن سۇلالىسىنىڭ دەسلەپىدە ھۆكۈمرانلىق قىلىش سىياسىتىنى تۈزۈشتىكى مۇھىم تۆھپىسى بولۇپ قالغان[31]، [32].

ئېلقايا (阿里海呀) يۈەن سۇلالىسى ئۈچۈن ئىجوۋدىن تارتىپ خەينەنداۋغىچە تەر تۆككەن، يۈەن سۇلالىسىنى قۇرۇشتا تۆھپە قوشقانلارنىڭ بىرى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ[33].

ئارغۇن سالى (1244-1307، 阿鲁浑萨里) نىڭ بىلىمىنىڭ چوڭقۇرلۇقى ۋە تەرجىمە ساھەسىدىكى قابىلىيىتىنىڭ يۇقىرىلىقى يۈەن دەۋرىدىكى كۆپلىگەن كىشىلەرنى قايىل قىلغانىدى.

ئارغۇن سالىنىڭ بوۋىسى ئاتا سالى شىنجاڭدىن ئىچكىرىگە سەيلە-ساياھەتكە بېرىپ تۇرۇپ قالغان. ئۇ بۇددىزمغا ئائىت بىلىملەر بىلەن پىششىق تونۇشقان. ئارغۇن سالىنىڭ دادىسى قۇت سالى (乞台萨里) دادىسىنىڭ ئوقۇتۇش مەرتىۋىسىگە ۋارىسلىق قىلغان. قۇت سالى جىيۈەننىڭ 12- يىلى (1275) يۈەن سۇلالىسىنىڭ «بۇددا دىنى ئىشلىرى مەھكىمىسىنىڭ باش كاھىنى» (释教都总统) خىزمىتىگە تەيىنلىنىپ، پۈتۈن

مەملىكەتنىڭ بۇددا دىنى ئىشلىرىنى باشقۇرغان[34]. ئارغۇن سالى مانا مۇشۇنداق ئائىلىدە تۇغۇلۇپ (1244-يىلى) چوڭ بولغاچقا، كىچىكىدىن باشلاپ ھەرخىل بىلىملەر بىلەن ئۇچرىشىپ تۇرغان. ئۇ ئۇيغۇر، موڭغۇل، خەنزۇ، تۇبۇت تىللىرىنى پۇختا ئۆگەنگەن[35]. ئۇ «نوم-دەستۇرلار (بۇددىزم)، تارىخشۇناسلىق، ھۆنكىر-مۆنكىر (ئەركەك-چىشىلىق) ئىلمى[36]، مۇنەججىملىك، سېھىرگەرلىك[37] ۋە يەتتەنامە[38] (شۇناسلىق)، دورىگەرلىك ۋە كۇتۇنۇش ئىلمى قاتارلىقلارنى پىششىق ئىگىلىگەن»[39].

قۇبلاي دەۋرىدە يۈەن سۇلالىسى مەدەنىيەت جەھەتتە بىر قاتار مۇھىم تەدبىرلەرنى ئەمەلگە ئاشۇردى. دانىشمەنلەر يۇرتى قۇرۇلدى، خانلىق مەدرىسى (国子学) تەسىس قىلىندى. مانا بۇلار ئاشۇ تەدبىرلەرنىڭ بىر قىسمى بولۇپ، بۇلارنىڭ تەشەببۇسچىسى دەل ئارغۇن سالى ئىدى.

يۈەن سۇلالىسىنىڭ دەسلىپىدىكى، ئۇرۇشتا خىزمەت كۆرسەتكەنلەر ئەتىۋارلىنىپ، ئەمەلگە قويۇلۇپ، ئۆلىما-زىيالىيلارنىڭ ئورنى ئانچە يۇقىرى بولمىغان، جەنۇبىي سۇڭ يوقىتىلىپ، پۈتۈن مەملىكەتنىڭ بىرلىككە كېلىشىگە ئەگىشىپ، ئىجتىمائىي تۇرمۇش تەدرىجىي قانۇنىي تۈزۈمنى ئاساس قىلغان باسقۇچقا كىردى. دۆلەت خىلمۇخىل ئىقتىدارغا ئىگە، زىيالىيلارغا موھتاج بولۇپ قالغانىدى. 1284- يىلى، ئارغۇن سالى ئوردا تۆرىسى ۋە سول قول مۇراسىمبەگ مەنسىپىگە تەيىنلەنگەنىدى. بۇ قۇبلاي بىلەن تېخىمۇ كۆپ ئۇچرىشىپ تۇرۇشنىڭ ئوبدان پۇرسىتى ئىدى. ئۇ قۇبلايغا دانىشمەنلەر مەھكىمىسى (集贤院) تەسىس قىلىپ، ھەر قايسى جايلاردىكى زىيالىيلارنى يىغىپ تەربىيىلەپ، خىزمەتلەرگە قويۇش ھەققىدە تەكلىپ بېرىدۇ. شۇ يىلى 9- ئايدا قۇبلاي بۇ تەكلىپنى تەستىقلىغان، ئارغۇن سالى دانىشمەنلەر مەھكىمىسىنىڭ ئەلچىبېگى قوشۇمچە سەرمۇنشىلەر دىۋانخانىسىنىڭ تۆرىلىكىگە تەيىنلىنىدۇ. كېيىن دانىشمەنلەر مەھكىمىسى دانىشمەنلەر قەسرىگە ئۆزگەرتىلىپ، يۈەن سۇلالىسى مەركىزىنىڭ دائىملىق ئورگىنى بولۇپ قالىدۇ. ئۇنىڭ ۋەزىپىسى ئۆلىما-زىيالىيلارنى يىغىپ، ئوقۇش تۈزۈملىرىنى تەڭشەپ ۋە كېڭەيتىپ پۈتۈن مەملىكەتنىڭ مائارىپ تارماقلىرىنى باشقۇرالايدىغان قىلىشتىن ئىبارەت ئىدى.

خانلىق مەدرىسە تەسىس قىلىش ھەققىدىكى تەكلىپ، ئارغۇن سالىنىڭ دانىشمەنلەر مەھكىمىسى قۇرۇلغاندىن كېيىن ئوتتۇرىغا قويغان يەنە بىر تەكلىپى ئىدى. ئۇ بۇ تەكلىپنىڭ ئەھمىيىتىنى چۈشەندۇرۇپ، دۆلەتكە ئىقتىدارلىق كىشىلەرنى يېتىشتۇرۇپ چىقىش ئۈچۈن خانلىق مەدرىسە قۇرۇپ، بىلگە-ئاقىللارنى ئۇنىڭغا خىزمەتكە قويۇپ، ئالىم-مۇپتىلارنى داۋاملىق كۆپەيتىشتىن ئىبارەت ئىكەنلىكىنى ئېيتقان. خانلىق مەدرىسە قۇرۇشتىن مەقسەت خىلمۇخىل ئىقتىدارغا ئىگە ئىختىساسلىقلارنى تېخىمۇ كۆپلەپ يېتىشتۇرۇشتىن ئىبارەت ئىدى. بۇ تەكلىپمۇ ئەمەلگە ئاشۇرۇلغان.

خانلىق مەدرىسىنى تاماملىغان تالىپلار بىردەك ئەمەلدار بولاتتى. بۇ يۇەن دەۋرىدە ئەمەلدارلارنى ئىشقا قويۇشنىڭ مۇھىم يولى بولۇپ قالغان. يۈەن دەۋرىدە ئەمەلدار تاللاشنىڭ يەنە بىر يولى ئىمتىھان تۈزۈمى بولۇپ، بۇ ئىمتىھان ئېلىش ئارقىلىق ئەمەلدار تاللاشنى مەقسەت قىلاتتى.

خانلىق مەدرىسە «موڭغۇل خانلىق مەدرىسى» (蒙古国子学) مۇسۇلمان خانلىق مەدرىسى» ياكى «ئۇيغۇر خانلىق مەدرىسى» (回回国子学) غا بۆلۈنگەن. بۇلارنىڭ ۋەزىپىسى ھەرخىل تىللىق تەرجىمانلارنى يېتىشتۈرۈشتىن ئىبارەت ئىدى.

قىلچىمۇ گۇمانلىنىشقا بولمايدۇكى، خانلىق مەدرىسى يۇەن سۇلالىسى ئۈچۈن ھەر دەرىجىلىك ھەربىي-مەمۇرىي خادىملارنى يۈتكەش ۋە يېتىشتۈرۈش بىلەنلا قالماستىن، بەلكى بىلىم تارقىتىش، مەدەنىيەت ئالاقىلىرىنى قويۇقلاشتۇرۇش رولىنىمۇ ئوينىغان.

ئارغۇن سالىنىڭ مەدەنىيەت ساھەسىدىكى پائالىيەتلىرى ئۇنىڭ شەخسىي ئىجادىي مۇۋەپپەقىيەتلىرىدىن كۆرە، سىياسىي ئورنى بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولۇپ، ئۇنىڭ كۆپلىگەن پايدىلىق چارە-تەدبىرلەرنى ئوتتۇرىغا قويۇشى بىلەن ئۆلچىنىدۇ. ئۇنىڭ بۇ تەدبىرلىرى دۆلىتىمىز ھەر مىللەت خەلقىنىڭ مەدەنىي ئالاقىسىنى كۈچەيتىش، دۆلىتىمىزنىڭ مەدەنىيىتىنى ئۈزلۈكسىز تۈردە راۋاجلاندۇرۇشتا ئىجابىي ئەھمىيەتكە ئىگە ئىدى. دۆلىتىمىزنىڭ XIII ئەسىردىكى مەدەنىيەت تارىخىدا ئارغۇن سالىنىڭ ئورنى دەل ئۇنىڭ ئاشۇ تۆھپىسى بىلەن ئۆلچىنىدۇ[40].

چوس كىخودزېر (Chosgyihodzer)، (搠思吉韓儿) ئۇيغۇرلارنىڭ موڭغۇللارغا يېزىق يارىتىپ بەرگەنلىكى ھەققىدە گەپ بولغاندا ئاتاقلىق گراماتىكا ئالىمى چوس كىخدزېرنى سۆزلەپ ئۆتۈشكە تېگىشلىك. «XIV ئەسىرنىڭ دەسلەپكى مەزگىللىرىدە (يەنى 1307-يىلى) ئۇيغۇرلاردىن دۆلەت ئۇستازى چوس كىخودزېر ‹شىنجا› (‹心箍›) گراماتىكا) دېگەن بىر كىتابنى يازغان بولۇپ، ئۇنىڭدا موڭغۇل تىلىنىڭ گراماتىكىسى بايان قىلىنغان، موڭغۇلچە ئىملا قائىدىسى ۋە تەلەپپۇزنى توغرىلاش قائىدىسىگە ئاساس سېلىنغان. بۇ موڭغۇل يېزىقى تارىخىدىكى بىر بۆسۈش[41] ئىدى.

چوس كىخودزېر ئۇيغۇر يېزىقى ئاساسىدا تۈزۈلگەن «كونا موڭغۇل يېزىقى» نى بىر قەدەر سىستېمىلىق ئىسلاھ قىلىپ چىققان بولۇپ، ئۇ تارىختا «يېڭى موڭغۇل يېزىقى» دەپ ئاتالغان. ئۇ موڭغۇل تىلى ئەدەبىياتىنى قېلىپلاشتۇرۇشتا ناھايىتى مۇھىم رول ئوينىغان.

چوس كىخودزېر ئىسلاھ قىلىپ ئىشلەپ چىققان «يېڭى موڭغۇل يېزىقى» تىك، سولدىن ئوڭغا يېزىلىدىغان ھەرپلىك يېزىق بولۇپ، ئۇنىڭدا يەتتە سوزۇق تاۋۇش، 24 ئۈزۈك تاۋۇش بار ئىدى. ئۇنى ئادەتتە مەملىكىتىمىزدىكى موڭغۇللارنىڭ ھەممىسى چۈشىنىدۇ

(شىنجاڭدىكى موڭغۇللار بۇنىڭ سىرتىدا)، موڭغۇللارنىڭ ئىجتىمائىي، ئىقتىسادىي، مەدەنىيەت ئىشلىرىنىڭ تەرەققىياتىدا مۇھىم ئىلگىرى سۈرۈش رولىنى ئوينىغان. بولۇپمۇ بۇ خىل يېزىق بىلەن مول مەدەنىيەت مىراسلىرى دەۋرىمىزگە يېتىپ كەلگەن.

چوس كىخودزېر موڭغۇل، ئۇيغۇر ۋە تۇبۇت تىللىرىنى پىششىق بىلەتتى[42]، ئۇ ئۆز كىتابىدا موڭغۇل گراماتىكىسىنى بىرقەدەر تەپسىلىي بايان قىلغان، كېيىنكىلەر ئۆز ئەسەرلىرىدە بۇ كىتابتىن پايدىلانغان. ئەپسۇسكى، مەزكۇر كىتاب ئىلىم دۇنياسىغا مەلۇم ئەمەس ئەمما، XVIII ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا ئۆتكەن لابۇجىنبا. دەنجىنداگبا (拉布金巴.丹金达格巴) نىڭ «موڭغۇل ئېلىپبەسىگە شەرھى (蒙文启蒙诠释) ۋە گېشى. بىلگىندالا (毕力根达赖.格西) نىڭ «موڭغۇل ئېلىپبەسى» (蒙文启蒙) دېگەن ئەسەرلىرىدە چوس كىخودزېرنىڭ ئەسىرىدىكى مەزمۇنلاردىن پايدىلانغان[43] لىقىنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ.

ئېلقايا (阿里海牙) نىڭ يۈەن سۇلالىسىنىڭ دەسلەپكى دەۋرلىرىدە سۇلالىنى قۇرۇش، مۇستەھكەملەشتە كۆرسەتكەن خىزمىتى ناھايىتى مۇھىم بولغانىدى. ئېلقايا (1227 — 1286) دەسلەپتە قۇبلاينىڭ مۇھاپىزەتچىسى بولغان. جوڭتۇڭنىڭ 3- يىلى (1262) ئوردا مىرزا دىۋان ئوڭ-سول جۇجۇق جېسەكچىبېگى بولغان. جىژيۈەننىڭ بىرىنچى يىلى (1264) مۇشاۋىر ئوردا مىرزا دىۋان نايىبى بولغان، 5- يىلى ئاشۇ، ليۇجىنىڭ قاتارلىقلار بىلەن بىرگە سۇڭ سۇلالىسىنىڭ شياڭ، فەن (襄، 樊) شەھىرىگە ھۇجۇم قىلغان. 11- يىلى بايان (1236 — 1275)، ئاشۇ (1234 — 1287) لار بىلەن بىرگە قوشۇننى باشلاپ، سۇڭ سۇلالىسىگە قارىتا كەڭ كۆلەملىك ھۇجۇم قوزغىغان. دەريادىن ئۆتكەندىن كېيىن (چاڭجياڭ دەرياسى) ئېشەن، خەن قاتارلىق جايلاردا بىر مەزگىل تۇرۇپ، قوشۇنلارنى بۆلۈپ داۋاملىق جەنۇبقا ئىلگىرىلىگەن، ئىلگىرى-كېيىن جىڭنەن، جۇنشى، جياڭشى، گۇاڭشى، خەينەن قاتارلىق 15 ئايماق-ئوبلاستلارنى ئىگىلىگەن. 20- يىلى جياڭ خۇ مۇشاۋىر ئوردا مىرزا دىۋانى نايىبى بولغان. جىژيۈەننىڭ 2- يىلى (1265) دانىشمەن تۆرە دېگەن ئۇنۋانغا سازاۋەر بولغان. نەنجىڭ، خېنەن، دامىڭ، شۈندى قاتارلىق رايونلارنىڭ مەمۇرىي مىرزا دىۋانى بولغان. 1266- يىلى ئەمەلىي پەۋقۇلئاددە ۋالىيغا ئۆزگەرتىلگەن. 1267- يىلى ئوتتۇرانچى مۇشاۋىر دېگەن ئۇنۋانغا ئېرىشكەن، خۇگۇاڭ ئۆلكىسى مەمۇرىي مىرزا دىۋان سۇلقول ۋەزىرى بولغان. ئاشۇ، ليۇجىڭلار بىلەن بىرگە جەنۇبىي سۇڭ سۇلالىسىنى مەغلۇپ قىلغان ئۈچ چوڭ ھەربىي قوماندانىنىڭ بىرى دەپ تەرىپلەنگەن[44]. كېيىنچە، ئۇ چۇ كىنەزلىكىنىڭ كىنەزى، جياڭلىڭ (江陵) نىڭ تۆرىسى دېگەن ئۇنۋانغا سازاۋەر بولغان[45].

كۆنجەك ئىلقايانىڭ ئوغلى، كۆنجەك (گۈەن جىگى) سىياسىي، ھەربىي ۋە ئىلمىي جەھەتلەردە ناھايىتى يۇقىرى سەۋىيىلىك ئەرباپلاردىن ئىدى. ئۇ دادىسىنىڭ تەرجىمىھالىنى چۈشىنىشلىك ۋە بىرقەدەر تەپسىلىي يېزىپ چىقىپ، كېيىنكى كىشىلەرنىڭ يۈەن سۇلالىسىنىڭ تارىخىنى تەتقىق قىلىشى ئۈچۈن ياخشى ماتېرىيال مەنبەسى بىلەن تەمىنلىگەن[46]. يۈەن دەۋرىدىكى مەشھۇر ئالىم ياۋشۈي (姚燧) ماتېرىيالغا ئاساسەن «خۇگۇاڭ ئۆلكىسى مەمۇرىي مىرزا دىۋان سول قول باش ۋەزىرى يادنامىسى» (湖广左承相神道碑) نى ئىشلەپ چىققان. كېيىنكىلەر يۈەن دەۋرىدىكى ماقالىلەردىن تاللانمىلارنى ئېلىپ ئىشلەتمەكچى بولسا، بۇ يادنامىدىن چەتلەپ ئۆتەلمىگەنىدى.

كۆنجەك بىر قاتار سىياسىي مەمۇرىي خىزمەتلەرنى ئىشلىگەن. 1298- يىلىنىڭ ئالدى-كەينىدە خۇگۇاڭ ئۆلكە مەمۇرىي مىرزا دىۋان مۇئەككىلى ئورۇنباسارى، خۇەينەننىڭ غەربى ۋە شەرقىدىكى قوشۇنلارنى نازارەت قىلغۇچى قاتارلىق ۋەزىپىلەردە بولغان.

چىڭ سۇلالىسى دەۋرىدە ئۆتكەن ۋۇيەنشى « (吴延燮) يۈەن دەۋرىدىكى مەمۇرىي مىرزا دىۋان باش ۋەزىرى، مۇئەككەللىرى جەۋىلى» (元行省承相平章政事年表) دە كۆنجەكنىڭ ئەمەل ناملىرى مۇنداق ئىدى. 1306- يىلىدىن 1315- يىلىغىچە خۇگۇاڭ ئۆلكىسى مەمۇرىي مىرزا دىۋان مۇئەككىلى بولغان. 1315- يىلىدىن 1324- يىلىغىچە جياڭشى ئۆلكىسى مەمۇرىي مىرزا دىۋان مۇئەككىلى بولغان.

يۈەن سۇلالىسىنىڭ تەي دىڭ پادىشاھىنىڭ تەيدىڭ بىرىنچى يىلى قىشتا جياڭشى ئۆلكىسى جياڭجې ئۆلكىسىگە ئۆزگەرتىلگەندە، يەنە ئاۋۋالقىدەكلا بۇ ئۆلكىنىڭ مەمۇرىي مىرزا دىۋان مۇئەككىلى بولغان. كېيىن كۆنجەك يەنە خېنەن ئۆلكىسى مەمۇرىي مىرزا دىۋان مۇئەككىلى بولغان. ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن، چۇ كىنەزلىكىنىڭ كىنەزى، ساداقەتمەن تۆرە دېگەن ئۇنۋانغا سازاۋەر بولغان[47].

دېمەك، كۆنجەكنىڭ ئۇزۇن يىللار مەمۇرىي خىزمەتلەرنى ئىشلىشى، يۈەن سۇلالىسى جەمئىيىتىنىڭ تىنچ بولۇشىغا ياردىمى بولغانىدى.

قوچقار تېگىن يۈەن سۇلالىسى دەۋرىدە قوچو ئۇيغۇر خانلىقىدا ئىچكى جەھەتتە مۇختارىيەت يۈرگۈزۈلگەن بولسىمۇ، ئەمما ئۇ بۇ سۇلالە بىلەن چاغاتاي ئۇلۇسى ئارىسىدا سىقىلىشقا ئۇچراپ تۇردى.

قۇبلاي يۈەن سۇلالىسىنى قۇرۇپ، بىر قاتار ئىلغار كۆز قاراشلارنى سىڭدۈرۈپ، ھەر مىللەت زىيالىيلىرىنى يېنىغا تارتىپ، ئۇلارنىڭ ئىلغار مەدەنىيىتىنى پائال ئۆگىنىپ،

دېھقانچىلىقنى ئىرىشىپ راۋاجلاندۇرغان، كېيىن ناھايىتى زور نەتىجىلەرنى قولغا كەلتۈردى.

قۇبلاينىڭ ئىلغار تەدبىرلىرى خەلقنىڭ ھىمايىسىگە ئېرىشكەن بولسىمۇ، ئاز ساندىكى موڭغۇل ئاقسۆڭەكلىرىنىڭ قارشىلىقىغا ئۇچرىغانىدى. ئېمىل (ھازىرقى دۆربىلجىن) دە تۇرغان قايدۇ ئاشۇ مۇتەئەسسىپلەرنىڭ كاتتىۋېشى ئىدى. 1269- يىلى قايدۇ غەربىي شىمال موڭغۇل خان جەمەتلىرى قۇرۇلتىيىنى چاقىرىپ «ئەلنى چارۋىچىلىق بىلەن ئىدارە قىلىش» سىياسىتىنى يۈرگۈزۈپ، دۇۋانى چاغاتاي خانى قىلىپ قۇبلايغا قارشى بۆلگۈنچىلىك يولىنى تۇتتى.

ئەينى ۋاقىتتىكى قوچو ئۇيغۇر خانلىقىنىڭ ئىدىقۇتى قوچقارتېگىن[48] قۇبلاينىڭ ئىسلاھاتىنى قەتئىي ھىمايە قىلىپ، قايدۇ ۋە دۇۋا (تووۋا) لارنىڭ بۆلگۈنچىلىك، ئاسىيلىق قىلمىشلىرىغا قارشى تۇردى.

1275- يىلى دۇۋا 120 مىڭ كىشىلىك قوشۇننى باشلاپ، قوچو ئۇيغۇر خانلىقىنىڭ پايتەختى قوچو شەھىرى (ھازىرقى تۇرپان ناھىيىسى قوچو كونا شەھىرى) نى مۇھاسىرىگە ئالدى. قوچقار تېگىن پۇقرالارنىڭ شەھەرنى قوغدىشىغا يېتەكچىلىك قىلدى. دۇۋا «تەسلىم بولۇڭلار» دەپ جار سالغاندا قوچقار تېگىن «خان ھەزرىتىنىڭ ۋەسىيىتىگە خىلاپلىق قىلىپ ئاسىيلىق قىلدىڭ، دۆلەت بىلەن دۈشمەنلەشسەڭ، ياخشى ئاقىۋەت كۆرمەيسەن، مەن ھاياتلا بولىدىكەنمەن، بۇ شەھەرنى قوغدايمەن، ساڭا ھەرگىز تىز پۈكمەيمەن» دەپ جاۋاب بېرىدۇ. غەزەپكە كەلگەن دۇۋا ئەسكەرلىرىگە شەھەرگە بولغان ھۇجۇمنى كېچە-كۈندۈز بوشاشتۇرماسلىق توغرىسىدا بۇيرۇق چۈشۈرىدۇ ھەمدە ئۆزى ھۇجۇمغا قوماندانلىق قىلىدۇ. قوچقار تېگىن يېغىۋاتقان ئوقيالارغا پىسەنت قىلماي، جاسارەت بىلەن دۈشمەننى قىرىدۇ. شەھەردىكى ئەر-ئايال، ياش-قېرىلار بىردەك جەڭگە ئاتلىنىپ شەھەرنى ئالتە ئايدىن كۆپرەك ۋاقىت قوغدايدۇ. بىر كۈنى، دۇۋا بىر پارچە مەكتۇپنى ئوقيا ئارقىلىق شەھەر ئىچىگە ئاتىدۇ. مەكتۇپتا «ئاتا، بوۋاڭلار بىزنىڭ موڭغۇل خانقىزىمىز بىلەن توي قىلغان، مەنمۇ سىلەرنىڭ ئۇيغۇر خانقىزىڭلارنى ئالماقچىمەن، خانقىزىڭلارنى بەرسەڭلار، ئەسكەرلىرىمنى چېكىندۈرىمەن، ئۇنداق قىلمايدىغان بولساڭلار شەھىرىڭلارغا بېسىپ كىرىپ، ھەممىڭلارنى قىرىپ تاشلايمەن» دېيىلگەنىدى. بۇنىڭدىن خەۋەردار بولغان پۇقرالار قوچقار تېگىنگە «دۇۋا بىزگە قىلىۋاتقان ھۇجۇمنى توختاتمىغان، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئاشلىقىمىز بەكلا ئۆكسۈپ قالغان بولسىمۇ، بىز سىز بىلەن ئۆلۈشكە رازىكى، خانقىزىمىزنى دۇۋاغا ھەرگىز بەرمەيمىز» دېيىشىدۇ. قوچقار تېگىن كۆزىگە ياش ئېلىپ تۇرۇپ، «قىزىمنى دەپ پۇقرالارنى زىيانغا ئۇچراتسام بولمايدۇ» دەيدۇ ۋە ئەسكەرلەرگە قىزىنى شەھەر سىرتىغا چۈشۈرۈپ قويۇش توغرىسىدا بۇيرۇق بېرىدۇ ھەم بىر پارچە مەكتۇپنى ئوقيا ئارقىلىق دۇۋاغا ئەۋەتىپ، ئۇنىڭدىن ۋەدىسىگە ئەمەل قىلىشنى تەلەپ

قىلىدۇ. دۈۋا خانقىزىنى ئالغاندىن كېيىن، ئەسكەرلىرىنى چېكىندۈرۈپ كېتىدۇ. قوچقار تېگىن پۈرسەتتىن پايدىلىنىپ، كۆپچىلىكنى باشلاپ، ئىچكىرىگە يۆتكىلىشكە باشلايدۇ. دۈۋا ئۇنىڭ قۇبلايغا تايانماقچى بولغانلىقىنى بىلىپ قېلىپ، كەينىدىن قوغلاپ يېتىشىۋالىدۇ. قوچقار تېگىن قۇمۇلدىكى جەڭدە قەھرىمانلارچە قۇربان بولىدۇ.

ئارىدىن ئۇزۇن ئۆتمەي، قايدۇ ۋە دۈۋا قۇبلاي قوشۇنى تەرىپىدىن مەغلۇپ بولىدۇ. قالغان توپىلاڭچىلار يۈەن سۇلالىسى خانىغا تەسلىم بولىدۇ.

دېمەك، قوچقار تېگىن ۋەتەننىڭ بىرلىكىنى قوغداش يولىدا ئۆمۈر بويى كۈرەش قىلدى. ئۇنىڭ «دۆلەت ئۈچۈن قۇربان بولۇش روھى مەڭگۈ ئۆچمەيدۇ»

چاغان تۆمۈر ئۇيغۇرلار يۈەن سۇلالىسىنى قۇرۇش ۋە مۇستەھكەملەشتە، يۈەن دەۋرىنىڭ دەسلەپكى دەۋرلىرىدىلا كۆچ چىقىرىپ قالماستىن، بەلكى ئاخىرىغىچە ئىشلەپ كەلدى. بۇ جەھەتتە يۈەن دەۋرىنىڭ ئاخىرىدا ئۆتكەن ئۇيغۇر گېنېرالى چاغان تۆمۈر (؟ ـــ 1362) (Cagan - temur) نى ئالاھىدە تىلغا ئېلىپ ئۆتۈشكە ئەرزىيدۇ. «چاغان تۆمۈر يۈەن سۇلالىسى دەۋرىنىڭ ئاخىرىدىكى گېنېرال، ئىسمى يۈەن بولۇپ، دۈەن بولۇپ، ئۇيغۇر ئىدى»[49]، ئۇنىڭ «بوۋىسى ئۇيغۇر بولۇپ، بەشبالىقلىق ئىدى»[50].

يۈەن سۇلالىسى قۇبلايدىن كېيىن كۈنسايىن زەئىپلەشتى. خاننىڭ بالىلىرى پادىشاھلىقنى تالىشىش يولىدا پات-پاتلا سىياسىي ئۆزگىرىش قوزغاپ تۇردى. 1307-يىلىدىن 1333-يىلىغىچە سەككىز پادىشاھ يەڭگۈشلەندى، ھۆكۈمرانلار سىنىپى ئىچىدىكى زىددىيەت ئىنتايىن ئۆتكۈرلىشىپ كەتتى. شۇنىڭ بىلەن بىللە بەگ-خوجىلار، ئەمەلدارلار، مۇشتۇمزورلارنىڭ زورلۇق-زومبۇلۇقلىرى، سىياسىي جەھەتتە چىرىكلىشىشى نەتىجىسىدە كېلىپ چىققان قۇرغاقچىلىق-قەھەتچىلىك ئاپەتلىرى بەك ئېغىرلىشىپ كەتتى. خەلق ئىنتايىن قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈپ قالدى. بۇنىڭ بىلەن دۆلەتنىڭ ھەرقايسى جايلىرىدا ئارقا-ئارقىدىن قالايمىقانچىلىق چىقتى. بۇلارنى ئۆز ۋاقتىدا توسمىسا دۆلەتنىڭ تەقدىرى خەۋپكە دۇچار بولاتتى.

1351-يىلىدىن باشلاپ، لىيۇفۇتۇڭ (؟ــ1363)، شۇ شۇخەي (؟ــ1360-يىللار)، گوزىشىڭ (؟ــ1355) ئىلگىرى-كېيىن بولۇپ قوزغىلاڭ كۆتۈردى. چىن يۇلياڭ (1320-1363)، جاڭ شىچىڭ (1321-1367) قاتارلىقلار ئۇلارغا ئەگىشىپ قوزغىلاڭ كۆتۈردى. خۇاڭخې، خۇەيخې، چاڭجياڭ دەريا ۋادىلىرىدىن ئىبارەت كەڭ رايونلار پۈتۈنلەي ئۇرۇش رايونلىرىغا ئايلاندى.

1352-يىلى چاغان تۆمۈر لى سىچى بىلەن بىرلىكتە ناھايىتى كۆپ قوشۇنغا يېتەكچىلىك قىلىپ، لوشەن (ھازىرقى خېبېيغا تەۋە يەر) نى تىنچىتتى. يۈەن ئوردىسى ئۇنى رونىڭ

مەھكىمىسىنىڭ داۋغاچىلىقىغا[51] بەلگىلەپ، ئۇن مىڭ ئەسكەر بىلەن چېنچيۇ (沉丘) دا تۇرۇشقا بەلگىلىدى. 1355- يىلى ئەسكەرلەرنى خۇاڭخې دەرياسىنىڭ شىمالىغا يۆتكەپ، قالايمىقانچىلىقنى تىنچىتتى ۋە جىنايى ئىشلار دىۋانى ئوتتۇرانچى ۋەزىرلىك ۋەزىپىسىنى ئۈستىگە ئالدى. 1356- يىلى ھەربىي ئىشلار دىۋانى باش مىرزىلىقىغا ئۆستۈرۈلدى. ئەسكەرلەرنى باشلاپ، سەنجۇ (ھازىرقى خېنەن ئۆلكىسىنىڭ سەنمىن سەنشى) غا بېرىپ لى ۋۇ، سۇي دې قاتارلىقلارغا قاقشاتقۇچ زەربە بەردى. شەنشى ئۆلكىسى مەمۇرىي مىرزا دىۋان ۋەزىرى، كېيىنچە مەمۇرىي مىرزا دىۋان مۇئەككىلى بولۇپ، بۇ تەرەپلەردىكى قالايمىقانچىلىقلارنى ئوڭشاشتا ناھايىتى كۆپ كۈچ چىقاردى. ئۇ يەنە خېنەن ئۆلكىسى مەمۇرىي مىرزا دىۋان مۇئەككىلى، قوشۇمچە خېنەن ئۆلكىسى مەمۇرىي زورغالىق مەھكىمىسى نايىبى؛ شەندۇڭ ئۆلكىسى مەمۇرىي دىۋان مۇئەككىلى، خېنەن، شەندۇڭ مەمۇرىي زورغالىق مەھكىمە نايىبى قاتارلىق ۋەزىپىلەرنى بېجىرگەن.

دېمەك، «چاغان تۆمۈرنىڭ قىزىل ياغلىقلار قوشۇنىنى باستۇرۇش جەريانىدىكى ئەمەلىي كۈچى ئەڭ كۈچلۈك بولغان يۈەن سۇلالىسى قوشۇنلىرىنىڭ گېنېرالى ئىدى».

كۆك تۆمۈر ئۇنىڭ خىزمىتىگە ۋارىسلىق قىلىپ، داۋاملىق قىزىل ياغلىقلار قوشۇنىنى باستۇردى[52].

ئەلئىتمىش(黑迷失؟) يۈەن سۇلالىسىنىڭ دەسلەپكى — قۇبلايخان دەۋرىدىكى ئۇيغۇر ھەربىي قوماندانى ۋە دېڭىز قاتناش مۇتەخەسسىسى بولۇپ، كۆپ خىزمەتلەرنى ئىشلىگەن.

ئەلئىتمىش مەملىكىتىمىز تارىخىدا تۇنجى قېتىم يىراق ئوكيانغا سەپەر قىلغان دېڭىزچى ئىدى. ئۇ ئىلگىرى-كېيىن تۆت قېتىم يىراق ئوكيانغا سەپەر قىلىپ — ئەڭ يىراق سىرلانكىغىچە بېرىپ (1284- يىلى) مەملىكىتىمىز بىلەن چەت ئەللەرنىڭ دوستلۇق ئالاقىسىنى ئورنىتىشتا ۋە دېڭىز قاتناش تارىخىدا شانلىق سەھىپە قالدۇردى. ئۇ، ئۆز ۋاقتىدا قۇبلايخان ئەلئىتمىشنىڭ دېڭىز قاتناش ئىشلىرىدىكى تۆھپىسىنى خاتىرىلەش ئۈچۈن، ئۇنىڭغا خەزىنە بېگى دېگەن ئۇنۋانىنى بەرگەن، جياڭ-خۇەي ئۆلكىسى مەمۇرىي مىرزا دىۋان سول قول ۋەزىرى ۋە خىڭچۈەن ياملى تۆرىسى خىزمىتىگە تەيىنلەنگەن.

1292- يىلى قۇبلايخان ئۇنى يەنە ئوردىغا چاقىرتقاندا ئەلئىتمىش ئۆزىدىكى بارلىق قىممەت باھالىق بۇيۇملارنى پادىشاھقا سوۋغا قىلىۋەتكەن. ئۇزاق ئۆتمەي شىبى، گاۋشىڭلار بىلەن بىللە دىۋان مۇئەككەللىكىگە تەيىنلەنگەن. يۈەن قوشۇنلىرى ۋېيتنامنىڭ جەنۇبىدىكى جەنچېڭ شەھىرىگە يۈرۈش قىلغاندا، ئەلئىتمىش تۇخۇەنگە ياندىشىپ، دېڭىز

ئارمىيىسىگە قوماندانلىق قىلغان. 1292- يىلى قۇبلاي 20 مىڭ كىشىلىك دېڭىز ئارمىيىسى ۋە مىڭغا يېقىن ئۇرۇش كېمىسى ئەۋەتىپ ياۋا ئارلى (ھازىرقى ھىندونېزىيە) گە يۈرۈش قىلىشنى قارار قىلدى، بۇ يەر يۈەن قوشۇنلىرىنىڭ قوزغىلىش ئورنى چۈەنجۇ پورتىدىن 2000 دېڭىز مىلى يىراقلىقتا ئىدى. قۇبلاي قايتا-قايتا ئويلىنىشلاردىن كېيىن بۇ قېتىمقى ھەربىي يۈرۈشتىكى «دېڭىز ئىشلىرىنى ئەلئېتمىشقا تاپشۇردى»[53]، يەنى ئەلئېتمىشنى دېڭىز ئارمىيىسى كېمە ئەترىتىگە مەسئۇل قىلدى. ئىككى قېتىملىق دېڭىز ئۇرۇشىدا يۈەن قوشۇنلىرى بەزىدە غەلىبە قىلىپ، بەزىدە مەغلۇپ بولغاندى. بىراق، مەغلۇپ بولغان ئەھۋالدىمۇ پۈتۈن قوشۇن ئامان-ئېسەن قايتىپ كېلەلىگەنىدى.

ئەلئېتمىش يۇقىرىقىدەك بىر تالاي خىزمەتلىرى ئۈچۈن دانىش بەگ، دىۋان ۋازارەت مۇئەككىلى قاتارلىق ئۇنۋانغا مۇيەسسەر بولغان، دانىشمەنلەر قەسىرى بېگى قاتارلىق ۋەزىپىلەرنى بېجىرگەن[54]. يۈەن سۇلالىسىنىڭ رېنزۇڭ (ئايۇربارۋادا) خانى «ئۇنىڭ يىراق جايلارغا كۆپ قېتىم ئەلچىلىككە بېرىپ رىيازەت چەككەنلىكىنى نەزەرگە ئېلىپ، ئۇنىڭغا ۋۇ كېنەزلىكىنىڭ كېنەزى دېگەن ئۇنۋانىنى بەرگەن». بۇ ئەلئېتمىشنىڭ ئەينى چاغدا يۇقىرى ئابرۇي ۋە ئورۇنغا ئىگە ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ[55].

ئەلئېتمىش گەرچە يۈەن سۇلالىسى ھۆكۈمرانلىرىنىڭ كېڭەيمىچىلىك ئىشلىرىغا قاتناشقان بولسىمۇ، لېكىن بۇلار ئۇنىڭ ھاياتىدىكى تىلغا ئېلىشقا ئەرزىمەيدىغان بىر تەرىپى بولۇپ، ئۇنىڭ تۆھپىسى ھامان كۆزگە كۆرۈنەرلىك ئورۇندا تۇرىدۇ. ئۇ تۆت قېتىم كېمە ئەترىتىنى باشلاپ، چەت ئەلگە تىنچلىق ئەلچىسى بولۇپ چىقىپ، يۈەن سۇلالىسى بىلەن تىنچ ئوكيان، ھىندى ئوكيان ئەللىرى ئارىسىدا مۇناسىۋەت ئورناتتى. جۇڭگو بىلەن چەت ئەللەر ئوتتۇرىسىدىكى سودا، مال ئالماشتۇرۇش ۋە ھۆكۈمەت خادىملىرىنىڭ بېرىش-كېلىش ئالاقىسىنى ئىلگىرى سۈردى. مىڭ سۇلالىسى (1368—1644) دەۋرىدىكى كۆلىمى تېخىمۇ زور، مۇساپىسى تېخىمۇ يىراق بولغان جېڭخې كېمە ئەترىتىنىڭ دېڭىز پائالىيىتى ئۈچۈن قىممەتلىك تەجرىبىلەرنى توپلاپ بەرگەن.

ئەلئېتمىش ئۇيغۇرلار تارىخىدىكى تۇنجى دېڭىزچى[56]. جۇملىدىن جۇڭخۇا مىللەتلىرى بۈيۈك ئائىلىسىدىكى مەشھۇر تارىخىي ئەرباب[57].

4) ئىقتىساد، يېزا ئىگىلىك، مالىيە قاتارلىق جەھەتلەردە

XII ئەسىرنىڭ دەسلەپكى دەۋرلىرىدە خۇابېي رايونى (جۇڭگونىڭ شىمالىي رايونلىرى) دا تېخىچە كېۋەز تېرىلىپ باقمىغانىدى. يۈەن دەۋرىدە كېۋەز ئوتتۇرا تۈزلەڭلىك رايونىغا

ئومۇملاشقان. ئۇ ئەڭ بۇرۇن شەنشى، گەنسۇ رايونلىرىنىڭ شىمالىي تەرىپىگە تارقالغان بولۇپ، بۇنىڭدا ئۇيغۇرلارنىڭ تۆھپىسى بار ئىدى[58].

مىڭ سۇلالىسىنىڭ دەسلىپىدە ئۆتكەن يې زىچى (叶子奇) نىڭ ئېيتىشىچە، ئۈزۈم ھارىقى ۋە ئاق ھاراق يۇەن دەۋرىدىن باشلاپ ئىشلەنگەنىكەن... ئۈزۈم (تېلى) ئۆستۈرۈپ، ئۈزۈم ھارىقى ياساش ئەسلى ئۇيغۇر قاتارلىق غەربىي شىمالدىكى ھەر قايسى مىللەتلەرنىڭ تېخنىكىسى بولۇپ، ئۈزۈم ۋە ئۈزۈم ھارىقى ئوتتۇرا تۈزلەڭلىكتە بۇرۇنلا بولسىمۇ، ئەمما چاغاتاي سىستېمىسىدىكى خانلار غەربىي شىمال بىلەن تەييۈەندىن ئىبارەت ئىككى رايوننى كونترول قىلىپ تۇرغانلىقى ئۈچۈن ئۇلار غەربىي شىمالدىن شەنشىگە ئۈزۈم تاللىرىنى يۆتكەپ كېلىپ تىككەن، ھاراق ئىشلەش تېخنىكىسى تارقالغان، شۇنداقلا ھەربىي خىزمەت ئۆتەيدىغان «ئۈزۈمچى ئائىلىلەر» بېكىتىلگەن، تەييۈەن، پىڭ ياڭلار كىشمىش ئۈزۈم، ئۈزۈم ھارىقى ۋە ئاق ھاراقنىڭ مەشھۇر ماكانىغا ئايلانغان.

لياۋ سۇلالىسى دەۋرىدە ئۇيغۇرلار تاۋۇز تېرىشنى ھەرقايسى جايلارغا ئومۇملاشتۇرغان بولۇپ، باشقا رايونلاردا بۇرۇن يوق ئىدى. يې زىچىنىڭ ئېيتىشىچە، «قۇبلاي غەربىي رايوننى بويسۇندۇرغاندىن كېيىن جۇڭگودا تېرىلىشقا باشلىغان»، ئومۇمەن يۇەن سۇلالىسى قۇرۇلغاندىن كېيىن تاۋۇز تەدرىجىي ھالدا ئوتتۇرا تۈزلەڭلىك ۋە جەنۇب تەرەپلەردە تېرىلىشقا باشلىغان[59].

دۇۋا قاتارلىقلار قوچۇ خانىغا پاراكەندىچىلىك سالغاندىن كېيىن ئۇيغۇر ئىدىقۇتى ئىچكىرىگە كۆچۈپ يۇڭچاڭ (永昌) دا ئولتۇراقلاشقان. يەنە زور بىر تۈركۈم ئۇيغۇر ئائىلىلىرى گەنسۇ، شەنشى قاتارلىق جايلارغا كۆچۈرۈلگەن. ئۇلار خەنزۇ بىلەن بىرگە ھەرقايسى جايلاردا بوز يەر ئېچىشقا قاتناشقان. 1280-يىلى يۇەن سۇلالىسى خېشىدا ئولتۇرۇشلۇق ئۇيغۇرلارغا بوز يەر ئاچقۇزغان. نەنياڭ ۋە شاڭياڭ قاتارلىق يەرلەرمۇ ئۇيغۇرلار مەركەزلىشىپ ئولتۇراقلاشقان رايون ئىدى. ئۇيغۇرلار بۇ يەرگە يالغۇز قوچۇ رايونىدىنلا كېلىپ قالماستىن، بەلكى «خوتەن، كاشغەرلەردىن 1050 ئائىلىلىك ئۇستا-ھۈنەرۋەنلەر گەنسۇ-سەنشى قاتارلىق جايلارغا بېرىپ بوز يەر ئاچقان»[60]. 1031 ـ يىلى، يۇەن سۇلالىسى نەنياڭ مەھكىمىسىدە بوز يەر ئېچىۋاتقان ئۇيغۇرلارغا ئۇرۇقلۇق تارقىتىپ بەرگەن. تەيدىڭ خانى (تۆمۈر 1324ــ1328) دەۋرىدە ئىدىقۇت تۆمۈر بۇقا گەنسۇدىن شياڭياڭغا يۆتكەلگەن. شۇنىڭدىن كېيىن بۇ يەردىكى ئۇيغۇر ئەسكەرلىرى ۋە پۇقرالار تېخىمۇ مەركەزلەشكەن ھالدا ئولتۇراقلاشقان. قۇبلاي دەۋرىدە قارلۇق ئەسكەرلىرىدىن 10 مىڭ ئۆيلۈك ئائىلە شياڭياڭدىكى كۆچالىقلار ۋە قارلۇقلاردىن بىر قانچە يۈز ئائىلىلىككە دېھقانچىلىق سايمانلىرى ۋە ئۇرۇقلۇق تارقىتىپ بېرىپ، ئۇلارنىڭ دېھقانچىلىق تۇرمۇشىغا ياردەم بەرگەن. 1297-يىلى مەمۇرىيلار شياڭياڭدىكى قارلۇق ئەسكەرلىرىگە ئۇرۇقلۇق، دېھقانچىلىق سايمانلىرى، كالا قاتارلىقلارنى تارقىتىپ بەرگەن. قۇبلاي دەۋرىدە

ئۇيغۇر ئەسكەرلىرى يۈننەن ئۆلكىسى خەنزۇ ۋە ئۇيغۇر ئەسكەرلىرىدىن 5000 ئادەمنى ۋۇمېڭ شوۋشۇ (乌蒙守戌) گە يۆتكەپ بوز يەر ئېچىشقا ئورۇنلاشتۇرۇپ، يىزۇلار رايونىنى گۈللەندۈرگەن.

ئۇرۇش قالايمىقانچىلىقى تۈپەيلىدىن، زور بىر تۈركۈم ئۇيغۇر ھۈنەرۋەنلىرى ئىچكىرىگە كۆچۈپ بارغان. يۈەن سۇلالىسى ھۆكۈمىتى بۇلارنى يىغىپ خانبالىق (بېيجىڭ) تا بەشبالىق رەڭدار كۆزلۈك كاسىپلار كارخانىسى تەسىس قىلىپ، مەخسۇس خانلارغا خاس داھىي ناسىس قاتارلىقلارنى توقۇتقان. ناسىس (پارىچە سۆز) بىر ھەل بېرىلگەن يىپەكتىن توقۇلغان كىمخاپ (金绵) بولۇپ، ئادەتتە يۈەن سۇلالىسى پادىشاھلىرى زىياپەتلەرگە قاتناشقاندا كىيىدىغان سۈپەتلىك كىيىم ئىدى. يۈەن ھۆكۈمىتى يەنە بەشبالىق ۋە خوتەن مەھكىمىسى تەسىس قىلىپ، بۇ يەردىكى توقۇمىچىلارغا مەمۇرىيلار ئۈچۈن ئالىي دەرىجىلىك توقۇلما بۇيۇملارنى ئىشلەپ چىقارغۇزغان. كاشغەردىنمۇ ئىچكىرىگە ئۇستىلار بارغان. ئۇلار ئادەتتە ھۈنىرىنى ئىچكىرىگە تارقاتقان[61].

بىر قىسىم سىياسىي ۋە ھەربىي ئەمەلدارلار يۈەن سۇلالىسى قۇرۇش ۋە مۇستەھكەملەشتە كۈچ چىقىرىش بىلەن بىرگە، ئەھمەد ۋە ساڭگا قاتارلىق ئۇيغۇر ئىقتىسادشۇناسلىرى ئىقتىسادىي ئىشلارنى تەرتىپكە سېلىش ۋە ئالغا سىلجىتىشتا مۇناسىپ ئىشلارنى ئىشلىگەن.

يۈەن شىزۇ قۇبلاي دەۋرىدە مالىيە ئىشلىرىنى باشقۇرۇشتا قىيىنچىلىق ناھايىتى ئېغىر ئىدى. بۇنداق ئەھۋالدا مالىيە ئىشلىرىنى پىششىق بىلىدىغان ئىختىساسلىقلار ئىشقا قويۇلۇپ، مالىيىدىكى قىيىن ۋەزىيەتنى ئوڭشاش زۆرۈر بولۇپ قالغان، دەل مۇشۇنداق بىر پەيتتە ئۇيغۇرلاردىن ئەھمەد قۇبلاينىڭ ئىشەنچىسىگە ئىگە بولۇپ، 1262 ـ يىلىدىن باشلاپ، مالىيە ئىشلىرىنى باشقۇرۇشقا كىرىشكەن. ئۇ تالانتلىق بىر مالىيە مۇتەخەسسىسى ئىدى. ئەھمەد ئۆز كارامىتىنى كۆرسىتىپ، بەزى چارە ـ تەدبىرلەرنى قوللانغان. مەسىلەن، باجنى كۆپەيتكەن، نوپۇسنى تەكشۈرۈپ باج ئوغرىلاش، باج قالدۇرۇش ئەھۋالىنىڭ ئالدىنى ئالغان. مەخسۇس سېتىۋېلىش تۈزۈمى (تۇز، چاي، تۆمۈر، كۈمۈش، دورا ـ دەرمەك قاتارلىق تاۋارلارنىڭ دۆلەت تەرىپىدىن مەخسۇس يولغا قويۇلغان سېتىۋېلىش) نى يولغا قويغان. دۆلەتنىڭ كارخانىلارغا نىسبەتەن ئىگىدارچىلىق قىلىش ھوقۇقىنى يۇرگۈزگەن ۋە باشقا ئىشلارنى ئېلىپ بارغان. شۇنىڭ بىلەن مالىيە كىرىمى كۆپەيگەن. لېكىن، ئەھمەدنىڭ ئىشلىرى كىشىلەرنىڭ ئۆچمەنلىكى ۋە ھەسەتخورلۇقىنى كەلتۈرۈپ چىقاردى. ھەتتا يېشىل كۆزلۈكلەرمۇ ھەسەت قىلدى. ئەھمەد سىياسەتنى قاتتىق يولغا قويغانلىقى ئۈچۈن تەسىرى كۈچلۈك بولغان دېھقانلار، باي سودىگەرلەر، بيۇروكراتلارنىڭ نەپسى قاندۇرۇلمايتتى. شۇڭا، ئۇلار ئەھمەدكە ئارقا ـ ئارقىدىن قارشى چىقتى، شۇنىڭ بىلەن ھەركىم ئۆزى بىلگىنىچە ئىشلەش ھادىسلىرى كۆرۈلدى.

ئەھمەد زىرەك ۋە قابىلىيەتلىك ئادەم ئىدى، ئۇ قۇبلاينىڭ ناھايىتى زور ئىشەنچىسىگە ئېرىشكەن. ئۇنىڭ سۈيىقەستىمۇ ئاز ئەمەس ئىدى، ئەگەر ئۆچ كۆرۈپ قالغان كىشىلەرنىڭ ئۆلتۈرۈۋېتىشنى ئويلىغان بولسا دەرھال خاقاننىڭ ئالدىدا گەپ يورغىلىتىپ، قاتىللىق جىنايىتىگە چېتىلدۇراتتى. خاقان ئۇنىڭ گېپىگە ئىشىنەتتى. شۇنداق قىلىپ نۇرغۇن گۇناھسىز كىشىلەرنىڭ جازاغا تارتىلىشىغا سەۋەبچى بولغان. شۇڭا، ئەھمەد 1282- يىلى مەخپىي قەتل قىلىنغان.

كېيىن ئۇيغۇرلاردىن ساڭگا (Senge) مالىيە ئىشلىرىنى باشقۇرغان. ساڭگا 1287- يىلىدىن باشلاپ، مالىيە ۋازارىتىنىڭ ئومۇمىي ھوقۇقىنى ئىگىلىگەن. ئۇ يېڭى پۇل تارقىتىپ، پۇلنىڭ پاخاللىشىشىنى كونترول قىلغان، يەنە ساتىدىغان تاۋارلارنىڭ باھاسىنى يۇقىرى كۆتۈرۈش، باجنى كۆپەيتىش قاتارلىق تەدبىرلەرنى قوللانغان. بۇلار بەزىلەرنىڭ قارشىلىقىغا ئۇچرىغان. شۇڭا، ساڭگا قارشى گۇرۇھلارنى خىزمەتتىن قالدۇرۇپ، ئۆز گۇرۇھىدىكى كىشىلەرنى مۇھىم خىزمەتلەرگە تەيىنلىگەن. قارشى گۇرۇھلارنىڭ بېسىمىنىڭ بارغانسېرى كۈچىيىشى تۈپەيلىدىن، ساڭگا ئاخىر 1291- يىلى خىزمىتىدىن ئىستېپا بەرگەن[62].

دېمەك، ئەھمەد بىلەن ساڭگا[63] لارنىڭ يۈەن سۇلالىسىنىڭ ئىقتىساد ۋە مالىيىسىنى بىر ئىزغا سېلىش، تەرتىپكە چۈشۈرۈش، راۋاجلاندۇرۇش ئىشلىرىدا كۆرسەتكەن تۆھپىلىرى تارىختىن ئەبەدىي ئۆچمەيدۇ.

موڭغۇللار ئەسلىي كۆچمەن چارۋىچىلىقنى ئاساس قىلغان يايلاقنى بازا قىلىپ، كىگىز ئۆيلەردە، چېدىر-بارگاھلاردا تۇرمۇش كەچۈرىدىغان خەلقلەردىن بولغاچقا، مەركەزلەشكەن يېزا، بازار ۋە شەھەرلەردە تىرىكچىلىك قىلىش ئادىتى يوق ئىدى. ئۇلار دۆلەت قۇرغان ۋە كېڭەيمىچىلىك ئىشلىرىنى يۈرگۈزگەن دەسلەپكى دەۋرلەردە ئولتۇراق ۋە شەھەر تۇرمۇشىغا زادىلا كۆنەلمىگەن، ھەتتا ئايرىم موڭغۇل ئەمەلدارلىرى يايلاقتا، كىگىز ئۆي، چېدىرلاردا تۇرۇپ ھۆكۈمرانلىق قىلغان. يۈەن سۇلالىسىنىڭ قۇرۇلۇشى بىلەن شەرقتە، ئوتتۇرا تۈزلەڭلىكتە يۇقىرىقىدەك ئەھۋال ئاساسەن ئۆزگەردى. موڭغۇل ھۆكۈمرانلىرى شەھەرلەرنى مەركەز قىلىپ، ھۆكۈمرانلىق قىلىشنىڭ مۇھىملىقىنى تونۇپ يەتتى. شۇنىڭ بىلەن قۇبلاي خانلىق تەختكە چىقىپ، مەركەزنى خانبالىق (جوڭدۇ ــ بېيجىڭ) قا كۆچۈرۈپ كەلگەن. دەل مانا مۇشۇ بېيجىڭنىڭ قۇرۇلۇشى، بىناكارلىق ئىشلىرىدا يۈەن سۇلالىسى ئەمەلدارلىرىنى ئاساس قىلىپ، ئوردىنى تەمىنلەشتە ئۇيغۇرلارنىڭ، جۈملىدىن ئۇيغۇر بىناكارى ئەختەرىدىنىنىڭ تۆھپىسى جۇڭگو تارىخىغا ئالتۇن ھەل بىلەن يېزىلغان.

«XIII ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا، شىمالدا باش كۆتۈرۈپ چىققان موڭغۇل مىللىتى (جوڭدۇ ــ بېيجىڭنى ئىگىلىۋالغاندىن كېيىن، ئۇنى پايتەخت قىلىشنى قارار قىلدى. بۇ پايتەخت بۇرۇنجىنىڭ خانلىقى قەسىر سالدۇرۇشقا تەييارلاپ قويغان بىر مەركەزدىن

پايدىلىنىپ، بىنا قىلىنىپ تەيدۇ ــ ئۇلۇغ پايتەخت دەپ ئاتالدى. شۇنىڭدىن كېيىن پۈتۈن جۇڭگو بىرلىككە كەلتۈرۈلدى. مانا بۇ تارىختىكى يۈەن سۇلالىسىدۇر[64].

«ئەختەردىن جوڭتۇڭنىڭ 4- يىلى (1263- يىل) چىنخۇڭداۋ[65] ئارىلىنى بىنا قىلىش توغرۇلۇق يارلىق چۈشۈرۈلۈشنى تەلەپ قىلدى. جىزيۈەننىڭ 2- يىلى (1265- يىل) بۇ ئارال بىنا قىلىندى[66].

«يۈەن سۇلالىسى دەۋرىدە چىنخۇاڭداۋ ئارىلىنى ئۇدا ئۈچ قېتىم كېڭەيتىپ قۇرۇش ئارقىلىق تەيدۇ شەھىرى بىنا قىلىنغان»[67].

ئەختەردىن (黑尔丁) غەربىي دىيارلىق كىشى ئىدى... قۇبلايخان ئۇنىڭ يۇرتىغا بارغاندا ئۇ خانغا پايانداز سېلىپ ئات تەقدىم قىلغان. ئۇ خانغا ياراپ قالغان. قۇبلايخان تەختكە ئولتۇرغاندىن كېيىن، ئۇنى ئوردىنىڭ چېدىر مەھكىمىسى ــ(茶儿局 بىناكارلىق ئىدارىسى) غا باشلىق قىلغان. ئۇ غەربىي يۇرتلۇق ئۇستىلارغا باش بولۇپ، ئوردا قۇرۇلۇشىنى پۈتتۈرگەن. ئۇ ۋاپات بولغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ جەمەتلىرى ئۇنىڭغا مەڭگۈ تاش ئورناتقان. ئەختەردىن قۇبلايخاننىڭ چۈشىگە كىرگەن. خان ئۇنىڭ جەمەتلىرىنى چاقىرتىپ كېلىپ تىللا بېرىپ بېشىنى سىلىغان ۋە ئۇنىڭ ئوغلى مەھمۇد شاھنى بىناكارلىق مەھكىمىسىگە مەنسەپكە قويغان، بۇ مەنسەپ ئۇنىڭ ئەۋلادلىرى مىرئەلى شاھ، مۇبارەك شاھ، قۇتلۇق شاھ ئارغۇن شاھلارغىچە مىراس بولۇپ قالغان»[68].

«غەربىي شىمالدىكى باشقا مىللەت خانلىرىنىڭ ئەلچىلىرى، موڭغۇللارنىڭ ئۆرپ-ئادىتى خەنزۇلارغا ئوخشىمايتتى. نېمە ئۈچۈن ئوردا ئۆيلىرى خەنزۇ ئۆيلىرىگە ئوخشىتىپ سېلىنغان، دەپ سورىغاندا ئۇلارغا، موڭغۇللار بۇ جاينى ئات ئۈستىدە تۇرۇپ قورال كۈچى بىلەن ئالدى. لېكىن، يەنىلا ئات ئۈستىدە تۇرۇپ ئىدارە قىلغىلى بولمايدۇ. خەنزۇلارنىڭ ئۆرپ-ئادىتى بويىچە ئىش كۆرۈپ ئىدارە قىلىش كېرەك، بۇنى ئەختەردىن ناھايىتى ئوبدان چۈشىنەتتى، دەپ جاۋاب بېرىلدى»[69].

يۇقىرىدىكى تارىخىي خاتىرىلەر ۋە يەكۈنلەردىن مەلۇمكى، بېيجىڭ شەھىرىنىڭ پايتەخت بولۇپ بىنا قىلىنىشى يۈەن دەۋرىدە ئىشقا ئاشقان. ئۇنى لايىھىلەپ بىنا قىلدۇرغان كىشى ئەختەردىن ئىدى[70]،[71].

ئۇيغۇرلار موڭغۇللارنىڭ يۈەن سۇلالىسىنى قۇرۇش، ئۇنى مۇستەھكەملەش، شۇنىڭ بىلەن بىرگە سىياسىي، ئىقتىسادىي، مالىيە ئىشلىرىنى ئوڭشىشىغا مۆلچەرلىگۈسىز تەسىر كۆرسەتتى. ئۇلار بۇنىڭ بىلەنلا قالماي، دېھقانچىلىق ئىشلىرىغىمۇ ئالاھىدە كۆڭۈل بۆلۈپ، يۈەن سۇلالىسىنىڭ يېزا ئىگىلىك ئىشلىرىنى يۈكسەلدۈرۈشكە ھەسسە قوشتى. «يۈەن سۇلالىسى ھۆكۈمرانلىرى سىنىپىنىڭ يادروسى ــ موڭغۇل ئاقسۆڭەكلىرى بولۇپ،

كۆچمەن چارۋىچىلىقتىن كېلىپ چىققان، يۈەن شىيەنزۇڭخان موڭكېدىن بۇرۇن، بۇ سۇلالە ئىزچىل ھالدا كۆچمەن چارۋىچىلىق رايونلىرى ۋە ئورمانلاردا ھۆكۈمرانلىق مەركىزىنى ئورناتقان. ئەينى چاغدىكى موڭغۇل ھۆكۈمرانلىرى ئۆزلىرىنىڭ ئاساسلىق دىققىتىنى سىرتقا قارىتا ئىستېلا قىلىش ئىشلىرىغا قاراتقان بولۇپ، يېزا ئىگىلىكىنى مۇھىم ئورۇنغا قويۇشنى تونۇپ يەتمىگەنىدى»[72]. قۇبلاي دەۋرىگە كەلگەندە ھۆكۈمرانلىق مەركىزى بېيجىڭغا يۆتكىلىپ، يېزا ئىگىلىكىنى راۋاجلاندۇرۇشنىڭ مۇھىملىقى ھەقىقىي يوسۇندا بىلىنگەنىدى. شۇڭا، قۇبلاي دەۋرىدە يۈەن ھۆكۈمىتى يېزا ئىگىلىكىنى راۋاجلاندۇرۇشقا دائىر كۆپلىگەن چارە-تەدبىرلەرنى قوللاندى. يۈەن ھۆكۈمىتىنىڭ زور كۈچ بىلەن رىغبەتلەندۈرۈشى ئارقىسىدا، يېزا ئىگىلىكىدە يىلدىن يىلغا ئىلگىرىلەش بولدى. قۇبلاينىڭ يېزا ئىگىلىك ۋازارىتىگە قىلغان بۇيرۇقىغا ئاساسەن خەنزۇچە قەدىمكى كىتابلاردىن يېزا ئىگىلىككە مۇناسىۋەتلىك ماتېرىياللارنى تاللاپ، تۈرلەرگە بۆلۈپ، «تېرىقچىلىق-پىلىچىلىك قامۇسى» (农桑辑要) دېگەن كىتاب تۈزۈپ چىقىلىپ، پۈتۈن مەملىكەتكە تارقىتىلغان. شۇنىڭ بىلەن بىرگە شەخسلەرنىڭ يېزا ئىگىلىككە ئائىت ئەسەرلىرىمۇ ئارقا-ئارقىدىن بارلىققا كەلگەن. بەزىلەرنىڭ ستاتىستىكىسىغا قارىغاندا، ئەينى چاغدا يېزا ئىگىلىك تەجرىبىلىرى خاتىرىلەنگەن كىتابلاردىن ئون نەچچە خىلى مەيدانغا كەلگەن بولۇپ، ئاساسلىقى ئىككى خىل ئىدى، بۇلار ۋاڭ جېننىڭ «دېھقانچىلىق قوللانمىسى»، (农书) بىلەن لۇ مىڭشەننىڭ «تېرىقچىلىق-پىلىچىلىك ئاساسلىرى» دېگەن كىتابىدىن ئىبارەت.

لۇ مىڭشەن (鲁明善) XIII — XIV ئەسىرلەردە ياشىغان. ئۇنىڭ ئاتىسى كاروناداس يۈەن دەۋرىدىكى مەشھۇر تەرجىمان ۋە شائىر ئىدى.

لۇ مىڭشەن كىچىكىدىن باشلاپ ناھايىتى ياخشى تەربىيە ئالغان ۋە چوڭقۇر مەلۇماتلىق كىشى بولۇپ يېتىلگەن. ئۇ «تېرىقچىلىق-پىلىچىلىك ئاساسلىرى» (农桑衣食提要) دېگەن ئەسەرنى يېزىشتا، ئېلىمىزنىڭ يېزا ئىگىلىك ئىلمىغا دائىر مىراسلىرى ۋە يېزا ئىگىلىك كىتابى تۈزۈشتىن ئىبارەت ئېسىل ئەنئەنىسىگە ۋارىسلىق قىلىپلا قالماستىن، بەلكى دېھقانلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش تەجرىبىلىرىگىمۇ ئىنتايىن ئەھمىيەت بەرگەن. شۇڭا، «تېرىقچىلىق-پىلىچىلىك ئاساسلىرى» دېگەن كىتابقا ئەزەلدىن بۇيان ناھايىتى يۇقىرى باھا بېرىلىپ كەلمەكتە. «دەستۇر، تارىخ، دانىشمەنلەر ۋە كىتاب توپلاملىرى ھەققىدىكى تۆت يۈرۈش كىتابلارنىڭ ئومۇمىي تىزىمى» (四库全书总目提要) دېگەن كىتابتىكى «لۇ مىڭشەننىڭ بۇ كىتابى قەمەرىيە كالېندارىدىكى مەۋسۇملار بويىچە سىستېمىلىق، ئېنىق، ئاممىباب يېزىلغان، ئۇنىڭدىكى تېرىقچىلىق ۋە يىغىش-ساقلاشقا دائىر بايانلار كىشىنى ئالاھىدە جەلپ قىلىدۇ. مەزمۇنى يېزا ئىگىلىككە ئائىت كىتابلارنىڭ ھەر قانداقىدىن مول، ھەقىقەتەن قىممەتلىك كىتابتۇر» دەپ قەيت قىلىنغان. ۋاڭ يۈنخۇ «تېرىقچىلىق-پىلىچىلىك ئاساسلىرى» نىڭ يېڭى نەشرىگە يازغان

